# مەن باسقان ئىزلار

يۈسۈق قادىر

ت ئى پ ئىسلام ئاۋازى تەشۋىقات مەركىزى

بسم الله الرحمن الرحيم

جىمى ھەمدۇ-سانا ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى بولغان، بىزگە رىزىق بەرگەن، بىزگە رىزىق بەرگەندىن كېيىن تاشلىۋەتمەستىن، ئەڭ كاتتا نېئمىتى بولغان ئىمان، ئىماندىن كېيىن ھىجرەتنى نېسىپ ئەتكەن ۋە مۇشۇ يولدا بىزگە ئۆزىنى نېئمەتلىرى بىلەن، ئاتالىرى بىلەن ئەسلىتىپ تۇرغان ئاللاھقا بولسۇن. دۇرۇت ۋە سالاملار ئاللاھنىڭ بەرھەق ئەلچىسى بولغان، رىسالەت مابەينىدە بىزگە قانداق ياشاشنى، ئىسلام، ئىمان، ئېھساننى، ئەقىدىلىك ھايات بىلەن ئەقىدىسىز ھايات، غايىلىك ھايات بىلەن غايىسىز ھاياتنىڭ پەرقىنى ئۆز ھاياتى، قېنى، تۆكۈلگەن چىشلىرى، مەڭگۈزىگە سانجىلغان تۆمۈر پارچىلىرى، جەڭدىكى ساباتلىقلىرى، پىيادە ماڭغان ئۇزۇن-ئۇزۇن يوللىرى بەدىلىگە بىزگە چۈشەندۈرگەن مۇھەممەد س. ئە. ۋ گە بولسۇن. ئاللاھدىن تىلەيمىزكى، ئىمان ۋە ھىجرەتنى نېسىپ ئەتكەن مەرھەمەتلىك رەببىمىز جىھادنى، غازىلىقنى، مەقبۇل شاھادەتنى ھەم نېسىپ ئەتسۇن. ئامىين.

مېنىڭ كېلىپ چىقىشىم بىر ئاددىي ئائىلە ئىكەن. مەن بىلىدىغان بوۋا-موملىرىم بەتبەخت كومۇنىست خىتاينىڭ قولىدا «باي دېھقان، پومېشچىك» دېگەن قارا بەتناملار بىلەن ئۆلتۈرۈلگەن، شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ئەۋلادلىرى بولغان مېنىڭ ئاتا-ئانىلىرىم، ئامانلىق ئىزدەپ ئۇياق-بۇياقلارغا مۇساپىر بولغان كىشىلەر ئىكەن. مەن چوڭ بولسام ئاتا-ئانام بەش ۋاقىت ناماز ئوقۇيدىغان، روزا تۇتىدىغان، زاكات بېرىدىغان، باغرى تولىمۇ يۇمشاق، ئاق كۆڭۈل، كىشىنىڭ ھەققىدىن قورقىدىغان مېھرىبان ئاتا-ئانىلاردىن، ئەھلى مۇسۇلمانلاردىن ئىكەن.

مەقسەتكە كەلسەك: مەن ئاللاھنىڭ رەھمىتى، بەرىكىتى بىلەن ھىجرەت قىلغاندىن كېيىن، بۇرادەرلەرنىڭ «قىسقىغىنا بولسىمۇ ھىجرەت قىلغاندىكى تەسىراتىڭىزنى يېزىپ قويسىڭىز بولىدۇ» دېگەن سەمىمىي جېكىلىشىدىن كېيىن، بۇ تەسىراتلارنى يېزىشقا ئانچە كۆڭۈل ئىچمىگەن ئىدىم. لېكىن كۈنلەر ئۆتتى، ئايلار ئۆتتى، كېيىنكى كۈنلەردە يۈرىكىمگە بىر ئوت تۇتاشتىكى، ھاياتىمدىكى، ھىجرىتىمدىكى، جىھادىمدىكى لەززەت، لەززەت، ئىمانىي لەززەتلەرنى قەغەز يۈزىگە دۇردانە قىلىپ تىزغۇم كەلدى ۋە شۇ ئارقىلىق ئاللاھنىڭ خالىغان بەندىلىرى بۇ دۇردانىلەرنى قەلب

زەنجىرگە تىزىپ ئىسىۋالسا، ئاشۇ نىجىس جاھىلىيەتتىن كۆزىنى يوغان ئېچىپ ئادا ـ جۇدا بولسا، پەقەت بىرلا قېتىم كېلىدىغان قىممەتلىك ھاياتىنى، ۋاقتىنى ئەھمىيەتلىك ۋە مۇھەببەتلىك ئۆتكۈزسە ۋە شۇ ئارقىلىق مەرھەمەتلىك ئاللاھ ماڭا مەغپىرەت ئەيلىسە، ئازابىدىن قۇتۇلدۇرسا دېگەن ئۈمىدتە بۇ ئەسەرنى يېزىشقا كىرىشتىم. ئاللاھدىن سورايمەنكى، ئەمەللىرىمىدە ئىخلاس پەيدا قىلىپ بەرسۇن، دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە مەنپەئەتلىك قىلسۇن. ئامىن.

بۇ ئەسىرىمنىڭ ئەۋۋىلىدە پۈتۈن ئىنسانىيەتكە ئۆزۈمنىڭ ئىنسانلىق قەدىر ـ قىممىتىم، ئىنسانلىق بەختىم ـ ئىززىتىم بىلەن شۇنى جاكارلىق قىلىپ ياڭراتقۇم كېلىدۈكى، گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، سىزنى ۋە بىزنى ياراتقان، كېسەل قىلغان، ئۆزىگە يېلىنىدۇرغان، ئاندىن شىپالىق بەرگەن، يۈرىكىمىزگە، شۇ بىر پارچە گۆشكە توختىماستىن سوقۇپ تۇرىدىغان قۇۋۋەتنى ئاتا قىلغان ئاللاھدىن باشقا ھەقىقىي ئىلاھ يوق، مۇھەممەد س. ئە. ۋ ئاللاھنىڭ بەرھەق ئەلچىسى ۋە بىزنىڭ ھايات ئۈلگىمىز.

ئى ئادەملەر! ساغلام ئەقلىمىزنى ئىشقا سېلىپ بىر تەپەككۇر قىلىپ باقايلى! ئاشۇ دىنسىزلىق، ئاشۇ ئاتالمىش «مەدەنىيەت»، ساپا مائارىپى، قوش تىللىق مائارىپ بىزگە نېمە بەردى!؟ ئاشۇ قاۋاقخانا، ھاراق، قىمار، چېكىملىكلەر بىزگە نېمە بەردى!؟ ئاشۇ ياسىۋەتكەن ئۆيلەر، ھەشەمەتلىك ماشىنىلار، مۇھەببەتلىك كۆپ ماللار بىزگە نېمە بەردى!؟ بىز يەنە غەپلەتتە يۈرۈۋېرەمدۇق!؟ پانىي دۇنيانىڭ بۇ باقاسى يوق ماتالىرىدىن يەنە پەخىرلىنەمدۇق!؟ ئۇلارنىڭ بىزگە نېمىلەرنى بەرگەنلىكىنى مەن ئوبدان بىلىمەن. بىر كۈنىمىزدىن، بىر ئېيىمىزدىن، بىر يىلىمىزدىن ھېساب ئېلىپ باقايلى؟ مەن بىلىمەنكى، بۇلار بىزگە ئاچكۆزلۈكنى بەردى، ئۇرۇق ـ تۇغقانچىلىقنى ئۈزدى، قىمار ئويناپ ئۇتتۇرۇپ كىرىپ ئاتا ـ ئانىمىزنى، ئاياللىرىمىزنى قاقشاتتۇق. بىزنى ئۆزىمىزدىن باشقا ھېچكىمنى ئويلىمايدىغان، بىزلا توق بولساق، خاتىرجەم بولساق، پۈتۈن دۇنيا، قوشنا ـ قېرىنداش ھەممىسى زۇلۇم چەكسە، ئاچ قالسا، ھەتتا ئۆلۈپ كەتسە مەيلى. بىزنى ئەنە شۇنداق قىلىپ قويدى. جەمئىيەتتە مۇشۇنداق ئىپلاس تۇرمۇش ئادەتلىرىنى، ئەيش ـ ئىشرەت ۋە بۇزۇقچىلىقلارنى چىرايلىق نىقابلار بىلەن بېزەپ، بىزگە ئىلان قىلىۋاتقان، زورلاپ تېڭىۋاتقان، كوممۇنىست

خىتاي ھاكىمىيىتىنىڭ ھەقىقىي ماھىيىتىنى تونۇيالمايۋاتىمىز! شۇ رەزىل سىياسەتلىرىگە رازى بولۇۋاتىمىز! تېخىمۇ ھەددىدىن ئېشىپ ئۇلارنى داڭلاۋاتىمىز! ئى مۇسۇلمانلار! ئى ئەھلى ئىمانلار! بىلىپ قويايلىكى، ئۇلار بىزنى ئەڭ ئېچىنىشلىقى ئىماندىن مەھرۇم قىلدى، دىنىمىزنى دەپسەندە قىلدى. يوقاتقىنىمىز نېمە بىلەمسىلەر!؟ ئەقىدە! دۇنيا ـ ئاخىرەتلىك بەختىمىز، ئىززىتىمىزنى يوقاتتۇق! دۇنيا ـ ئاخىرەتتە بىزنى نىجاتلىققا ئېلىپ چىقىدىغان ئەقىدىمىزنى يوقاتتۇق! ھەتتا بۇ ئەقىدىدىن ئايرىلغاندىن كېيىن شۇ قەدەر غەيرەتسىز بولۇپ كەتتۇقكى، نىجىس كاپىرلارنىڭ ناشايان كۆزلىرى خوتۇن ـ قىزلىرىمىزغا تىكىلدى! ئۇلار بىزنىڭ ئىززىتىمىزنى دەپسەندە قىلدى. غايىسىز ياشاۋېرەمدۇق!؟ غايىسىز خار ياشامدۇق!؟ ئۇلار قىزلىرىمىزنى ساتتىغۇ!؟ قېنىمىزنى بۇلغىدىغۇ!؟ يىلتىزىمىزنى قۇرۇتتىغۇ!؟ قېنى بىزنىڭ ساپ ئىسلامىي ئەقىدىمىز!؟ قېنى ئۇيغۇر تىلىمىز!؟ قېنى شان ـ شەۋكىتىمىز!؟ مۇشۇلارغا رازىمۇ بىز!؟ چىن قەلبىمىزدىن رازىمۇ بىز!؟ ئى ئاتا ـ ئانا! مەكتەپلەردە بالىڭىز نېمە ئوقۇۋاتىدۇ بىلەمسىز!؟ بىر كۈندە قانچە سائەت ئوقۇپ، قانچە سائەت ئۇخلاپ، قانچە سائەت ئويناۋاتىدۇ بىلەمسىز!؟ شۇ بەتبەخت كوممۇنىستلار بىزنىڭ ئەجدادلىرىمىزغا ساخاۋەت قىلغاندەك، ئەۋلادلىرىمىزغىمۇ ساخاۋەت قىلارمۇ!؟ بىزنىڭ مۇسۇلمان ئەجدادلىرىمىزنى سويغان، قىرىپ تۆگەتكەن ئاشۇ جاللاتلارغا پەرزەنتلىرىمىزنى، يۈرەك ـ پارلىرىمىزنى «تەربىيىلەپ بەرسىلە» دەپ تۇتۇپ بېرەمدۇق!؟ ھالا بۈگۈنكى كۈندە قىرىلمىدۇقمۇ!؟ سويۇلمىدۇقمۇ!؟ قامالمىدۇقمۇ!؟ شۇلار نېمە ئۈچۈن قامىلىۋاتىدۇ!؟ پاھىشە قىلغانلىقى ئۈچۈنمۇ!؟ ياكى قىمار ئوينىغانلىقى ئۈچۈنمۇ!؟ ئەجەبا پاھىشە ـ قىمارخانىلار كوچىدا جىققۇ!؟ ياق! ئۇلار پەقەتلا ئىمانى ئۈچۈن قامىلىۋاتىدۇ. ئەقىدىسى ئۈچۈن، پەقەتلا «رەببىم ئاللاھ!» دېگەنلىكى ئۈچۈنلا قامىلىۋاتىدۇ! بىلىپ قويايلىكى، كاپىرلار بىزنىڭ ھېچنەرسىمىزنى ئەمەس، بەلكى ئەقىدە ـ ئىمانىمىزنى يامان كۆرىدۇ ۋە قورقىدۇ.

«(ئۇلار پەقەت پەرۋەردىگارىمىز ئاللاھ دېگەنلىكلىرى ئۈچۈنلا يۇرتلىرىدىن ناھەق ھەيدەپ چىقىرىلدى.)» (سۈرە ھەج 40 ـ ئايەت)

«ئۇلار مۇئمىنلەرنى پەقەت غالىب مەدھىيىگە لايىق الله غا ئىمان ئېيتقانلىقلىرى ئۈچۈنلا يامان كۆردى. ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ

پادىشاھلىقى ﷲ غا خاستۇر. ﷲ ھەممە نەرسىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر.» (سۈرە بۇرۇج 8 ـ ئايەت)

«بىز سىلەرگە ھەقىقەتەن ھەق (دىن) نى كەلتۈردۇق ۋە لېكىن سىلەرنىڭ كۆپچىلىكىڭلار ھەق (دىن) نى يامان كۆرگۈچىلەردۇر.» (سۈرە زۇخرۇف 78 ـ ئايەت)

«ياكى ئۇلار ئۇنى مەجنۇن دېيىشەمدۇ؟ ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس. ئۇلارغا ئۇ ھەقىقەتنى ئېلىپ كەلدى. ئۇلارنىڭ تولىسى ھەقىقەتنى يامان كۆرىدۇ.» (سۈرە مۇئمىنۇن 70 ـ ئايەت)

ئاللاھقا چەكسىز ھەمدىلەر بولسۇنكى، رەببىمىز ئاللاھ كاپىرلارنىڭ شۇنداقلا كۆپچىلىك ئىنسانلارنىڭ يامان كۆرۈشلىرىنى دەپسەندە قىلىپ، يەنىلا ئۆز نۇرىنى، ئىسلام دىنىنى تاكامۇللاشتۇرۇپ بەرگۈچىدۇر! ئەلۋەتتە تۇرمىلەرگە قامىلىۋاتقان، يۇرتلىرىدىن ناھەق ھەيدەپ چىقىرىلىۋاتقان ئاشۇ پىداكار ئوغلانلار بۇ نۇرنىڭ ئەڭ ھەقلىق سەۋەب ئامىللىرىدۇر.

ئى ئىنسانلار! بىز نېمىمىزگە ئىگە بولالىدۇق!؟ ۋۇجۇدىمىزنى سىرغىپ چىققان ئايالىمىزنىڭ قارنىدىكى سۆلبىمىزغا ئىگە بولالىدىقمۇ!؟ ئىگىكىمىزنى تېشىپ چىققان تۇكىمىزگە ئىگە بولالىدىقمۇ!؟ بۇ خارلىق ئەمەسمۇ!؟ ئەجەبا بۇ بەختمۇ!؟ ئەزىزلىكمۇ!؟ شۇ رەزىل بولغان «پىلانلىق تۇغۇت» سىياسىتى بىزگە نېمە ئاتا قىلدى؟ سۆپەتلىك، ساپالىق ئەۋلادلارنىمۇ!؟ شۇ رەزىل سىياسەتلەردىن قورقۇپ ئاشنا ئويىنىمىدۇقمۇ!؟ ئىللىق ئائىلىمىزنى بۇزمىدۇقمۇ!؟ يېتىم بولغان باللارچۇ!؟... ... بۇلار يېتەرلىك ئەمەسمۇ!؟ بىلىپ قويايلىكى، بۇلارنىڭ ھەممىسى خارلىق، ھەممىسى بىزنىڭ ئىسلام دىنىدىن يۈز ئۆرۈگەنلىكىمىز ئۈچۈن، مۇقامغا دۇم چۈشكەنلىكىمىز ئۈچۈن، ئاللاھ ۋە ئاللاھنىڭ ئەلچىسىگە قارشى چىققانلىقىمىز ئۈچۈندۇر. تارىخىمىزغا قاراپ باقايلى، سۇتۇق بۇغراخان كىم؟ ئەبۇ نەسىر فارابى كىم؟ مەۋلانا لۇتفى كىم؟ ئەلىشىر نەۋائى كىم؟ يۈسۈپ خاس ھاجىپ كىم؟ ئەھمەد يۈكنەكى كىم؟ نىمشېھىت كىم؟ سابىت داموللا كىم؟ ئابدۇقادىر داموللا كىم؟ ئۇلار قايسى بۇلاقتىن سۇ ئىچكەن؟ ئۇلار دىنسىزمۇ؟ ئۇلار بىنامازمۇ؟ قاچانكى دىنىمىزغا قايتمايدىكەنمىز، مۇستەھكەم ماڭمايدىكەنمىز، قۇربانلىق بەرمەيدىكەنمىز ھالاك بولىمىز. ھەممە ئاللاھقا موھتاج، ئاللاھ بىزدىن، ئىبادىتىمىزدىن،

قولچىلىقىمىزدىن بىهاجەت. بىرەر قوۋمنىڭ ئىسلامغا قايتىشى بىلەن ئاللاھنىڭ دەرىجىسى ئۆرلەپ قالمايدۇ. ئاسىي بولۇشى بىلەن تۆۋەنلەپ كەتمەيدۇ. ئى ئاللاھ! بىزنى، شۇنداقلا خەلقىمىزنى ھىدايەت قىلغىن، ھىدايەت قىلغىنىڭدىن كېيىن قەلبىمىزنى گۇمراھلىقتا بۇرىۋەتمىگىن. سەندىن باشقا يۆلەنچۈكىمىز يوق، سەن بىزگە كۇپايە قىلغۇچىسەن.

ئېسىمنى بىلسەم، دادام بىزگە ھەپتىيەك (قۇرئاننىڭ 30-پارىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، قۇرئان ئوقۇش ئۇچۇن ئۆگىنىدىغان قائىدە، دەرسلىك كىتاب) ئۆگەتتى. مەن باشقا قېرىنداشلىرىم ئىچىدە كۆرۈنەرلىك ياخشى ئوقۇيتتىم، كۆپ يادقا بىلەتتىم. ئۇلار مەندەك ياخشى ئوقۇيالمايتتى، كۆپرەك گەپ ئاڭلىماي قېچىپ كېتەتتى. داداممۇ ئۇلارنى يېشى چوڭ بولغانلىقتىن گەپ ئاڭلىتالمايتتى. ئانچە-مۇنچە شۇپۇڭ، چىۋىق بىلەن ساۋىداپ قوياتتى. ئانام بولسا بىزنى «گۇرۇچكە دەسسىسەڭ يامان بولىدۇ، قارىغۇ بولۇپ قالىسەن. خەقنىڭ ھەققىنى يېسەڭ، جىنازاڭغا چىچىپ قويىسەن» دېگەندەك گەپلەر بىلەن ياخشىلىققا بۇيرۇيتتى.

بۇ سۆزلەر گەرچە ئىسلامغا پۈتۈنلەي ئۇيغۇن، توغرا بولمىسىمۇ، ئاللاھقا پۈتمەس شۈكۈرلەر بولسۇنكى، ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن قەلبىمگە «ئاللاھ» ئۇقۇمى، ئىمان ئۇرۇقى تىكىلىپ ماڭغان ئىكەن. شۇنداق قىلىپ بۇ بۇلاقتىن ئۆز ئۆيۈمدە، ئائىلەمدە سۇغىرىلغان بولدۇم. شۇنداق ساغلام ئەقىل بىلەن چوڭ بولۇپ كېتىۋاتقان مەزگىلىمدە كوفرىنىڭ رەزىل سىياسىتىگە گول بولۇپ مەكتەپكە كىردىم. راست گەپنى دېسەم، ھاياتىمنىڭ چوڭ بىر بۆلىكى بولغان بۇ مەكتەپ ھاياتىنى سۆزلەش ئۈچۈن قايسى ياقتىن كىرىپ، قايسى ياقتىن چىقىشىمنى بىلمەي قېلىۋاتىمەن.

باشلانغۇچ مەكتەپكە كىرىپ ئوقۇش ھاياتىم باشلىنىپ كەتتى. ئۇزۇن ئۆتمەيلا ئەيش-ئىشرەت، كەيپ-ساپاغا كىرىشىپ كەتتىم. مەكتەپتە ھەر خىل گۇرۇھلار، گۇرۇھلارنىڭ لودا (باش) لىرى بولاتتى. مەنمۇ بىر گۇرۇھنىڭ لوداسى ئىدىم. تويلىشىپ سورۇن ئۇيۇشتۇراتتۇق، باشقا لودالارنى چاقىراتتۇق، تويلىشىپ باشقىلارنى ئۇراتتۇق، ئوغرىلىق قىلاتتۇق. ھاياتىم شۇ تەرىقىدە داۋام قىلاتتى. باشلانغۇچ مەكتەپ ھاياتىمنى خۇلاسىلەپ باقسام، خەت يېزىش ۋە ئوقۇش ساۋاتىم چىققاندىن باشقا ھەممە يامانلىقلارنى چالا قويماي ئۆگىنىپ چىقىپتىمەن. ئوتتۇرا

مەكتەپتە ئوقۇۋاتقان ۋاقىتلىرىم ئىدى. مېنىڭ ئۆز گۈزۈھىدىكى باللار بىلەن مۇناسىۋىتىم يىرىكلىشىشكە باشلىدى. ئۇلار بىلەن ئارىلاشمايدىغان بولدۇم. كۆپ دوستلىرىم قالمىدى. ئۇنداق ياكى بۇنداق سەۋەبلەر بىلەن ئۆزۈمنىڭ كىچىكىمدىن بىللە ئويناپ چوڭ بولغان دوستلىرىم، يەنى مەن لودا بولغان گۇرۇھتىكى باللار بىلەن ئۇرۇشۇپ كەتتىم. بۇرۇن مەن لودا ۋاقتىمدا مەن بوزەك قىلغان باللارمۇ بۇ پۇرسەتنى قولدىن بەرمىدى. ئۆرغىنىمدىن يېگىنىم كۆپرەك بولدى. شۇ مۇناسىۋەت بىلەن ئۇلاردىن ئادا-جۇدا بولدۇم. ئۆزۈم يالغۇز يۈرەتتىم.

ئەقلىمنى تاپسام باشقىلاردىن كۆپ سوئال سورايدىغان بالىكەنمەن. بىر نەرسىلەرنى كۆپ تەپەككۇر قىلاتتىم. ھىدايەتنىڭ بوسۇغىسىدا يۈرگەن شۇ ۋاقىتلاردا ئۆلۈمنى كۆپ ئەسلەيتتىم، ئەسلىگەنسېرى قورقاتتىم. قورقۇپ يىغلاپمۇ كېتەتتىم. «ئۆلسەم نەگە بارامەن؟ قەبرىستانلىقتا ئۆزۈم يالغۇز ياتارمەنمۇ؟ بۇ دۇنيادا 50، 60 يىل ياشىغان تەقدىردە، ئۆلگەندىن كېيىنچۇ؟ ئۆلگەندىن كېيىن كۆزۈم كۆرەرمۇ؟ قۇلىقىم ئاڭلارمۇ؟» دېگەندەك سوئاللار ۋۇجۇدۇمنى چىرمىۋالاتتى. قورقۇپ ئۆزۈمنى قويىدىغان جاي تاپالماي يىغلاپ كېتەتتىم.

بۇ جېدەلدىن كېيىن نەچچە كۈن ئۆتتى. شۇ ئارىدا بىر ساۋاقدىشىم مېنى ناماز ئوقۇشقا دەۋەت قىلدى. گەرچە ئەينى ۋاقىتتا ئىسلام توغرىسىدا ئۇ ساۋاقدىشىمدىمۇ، مەندىمۇ كۆپ چۈشەنچە بولمىسىمۇ، ئارىدا قىزىقىش پەيدا بولدى. يەنە نەچچە كۈن ئۆتتى. مەھەللىمىدە مەندىن چوڭراق بىر بالا بار ئىدى. ئۇ مېنى چاقىرىپ، بىز يولنىڭ بويىدا پاراڭلىشىپ ئولتۇرغىلى كەتتۇق. بىز ئولتۇرۇپ ئۇزاق ئۆتمەي ئۇ بالا يولدىن ئۆتۈپ كېتىۋاتقان يەنە بىر بالىنى چاقىردى. ئۇ يۈزلىرى ئاجايىپ نۇرلۇق بىر بالا ئىدى. نىمىشقىكىن ئۇ بالىنى چىرايىدىكى نۇر بىلەنلا سۆيەتلىگىم كېلەتتى. ئەسلى ئۇ بالىمۇ تېخى نەچچە ئاي بۇرۇنلا، ئەتىگەنلىك چاينى ماگىزىننىڭ ئالدىدا هاراق بىلەن ئىچىدىغان، داڭلىق چېكەرمەنلەرنىڭ بىرى ئىدى. شۇنداق تەرىقىدە ياشايدىغان ئۈچ-تۆت بالا بار ئىدىكى، ئۇلارنى ھەر كۈنى شۇ ماگىزىننىڭ ئالدىدا ئۈستەلگە تىزىلغان هاراق، يەر ياڭىقى (خاسىڭ)، شىمىشكا (گازىر) لىرى بىلەن كۆرەتتىم. مەن ھەر كۈنى مەكتەپتىن قايتقاندا شۇ ماگىزىننىڭ ئالدىدىن ئۆتەتتىم. ئۇلار چېكىملىكنى بەش

كويدىن تارتىپ ھەتتا بەش موغا قەدەر يىغىش قىلىشىپ، قەيەردە ياخشى تاماكا بولسا، لالما ئىتتەك سوكۇلداپ ئىزدەپ يۈرەتتى. ھالبۇكى ئۇلارنىڭ ھەممىسى 25 ياشتىن ئاشقان ياش يىگىتلەر ئىدى. ئاشۇ ياپياش يىگىتلەرنىڭ بەش مودىن پۇل يىغىشىپ، نەشە ئىلىشلىرى ساغلام ئەقىل ئىگىسىنى ئىچىندۇرماي، ئەجەبلەندۈرمەي قالمايدۇ. ئاللاھنىڭ رەھمىتى بىلەن ئاشۇ باللارنىڭ بىرى ھىدايەت تېپىپ، چىرايى ئاجايىپ نۇرلۇق بولۇپ كەتكەن ئىدى. ئۇ باللىنى يوللاردا كۆرسەم ئەيمىنەتتىم ياكى تەنلىرىم قورۇنۇپ، ئايلىنىپ باشقا تەرەپتىن ئۆتۈپ كېتەتتىم.

سۆزىمىزگە قايتساق، ئۇ بالىنىڭ چاقىرىلىشى بىلەن ئەمدىلا تۇتاشتۇرغان تاماكامنى ئۆچۈرۈپ، قالدۇقىنى يان تەرىپىمگە قويۇپ قويدۇم. بىز كۆرۈشتۇق. ئۇ قولۇمنى تۇتۇپلا ماڭا: «تاماكا چېكىپسىز-ھە؟» دېدى. مەن ئۇندىمىدىم. ئۇ بالا مېنى ئىسلامغا دەۋەت قىلدى. ماڭا ئاسمان-زېمىننىڭ قانداق يارىتىلغانلىقىدىن تارتىپ، ئۇششاق ھاشارەتلەرگىچە سۆزلەشكە باشلىدى. ئەڭ ئالىي مەخلۇق بولغان ئىنسان نېمە ئۈچۈن يارىتىلغان، قەيەردىن يارىتىلغان؟ مايمۇندىن ئۆزگەرگەنمۇ ياكى باشقىچىمۇ؟ نېمە ئۈچۈن ياشايمىز؟ يېيىش-ئىچىش، ئەۋلاد قالدۇرۇش ئۈچۈنمۇ؟ ھايۋانلار نېمە ئۈچۈن ياشايدۇ؟ بىز ھايۋان بىلەن قانداق پەرقلىنىمىز... ...؟ ئۇ بالا مىسال كەلتۈرۈشتىن بىر ئازمۇ ئېرىنىپ قالمايتتى. شۇ تەرىقىدە پاراڭلىشىپ بەك كەچ بولۇپ كەتتى. ھېلىقى قېشىمدىكى ھەمراھىممۇ قاچانلاردۇر غايىب بولغان ئىدى. ئۇ بالا: «ئاللاھنىڭ سۆزىنى دېگىن-ئوكيانلاردىكى سۇلار سىياھ بولۇپ، زېمىندىكى بارلىق دەرەخلەر قەلەم بولغان تەقدىردىمۇ سۆزلەپ تۈگەتكىلى بولمايدۇ، ئىنشائاللاھ ئەتە پاراڭلىشايلى» دېدى، شۇنىڭ بىلەن بىز ئايرىلدۇق. مەن شۇنچە نەسىھەتلەرنى ئاڭلىغان بولساممۇ، قەلبىم بىر ئىرادىگە كەلمىگەن بولسا كېرەك، ھېلىقى قالدۇرۇپ قويغان تاماكامنى ئېلىپ يەنە تۇتاشتۇردۇم. يېرىم كېچە، ئاي تۇتۇلغان، بەك قاراڭغۇ بولۇپ، كوچىلۇك شامال چىقىۋاتقان ئىدى. مەن بىر كوچىغا بۇرۇلۇشۇم بىلەنلا، بورانلىق كېچىنىڭ سۈرى مېنى قورقۇتۇشقا باشلىدى. تېنىم شۈركۈنۈپ، قەدەملىرىم تېزلىشىۋاتاتتى. شۇ پەيتتە قەلبىمدىكى زەررىچە ئىماندىن ئېتىلىپ چىققان بىر كەلىمە سۆز «بىسمىللاھ» نى دېدىمكى، بىر كارامەت يۈز

بەردى. يەنى قولۇمدا چىڭ قىسىلىپ تۇرغان تاماكا شۇ كەلىمىنى ئېيتىشىمغا بىلەنلا ئىختىيارسىز قولۇمدىن چۈشۈپ كەتتى. ئاھ رەببىم! ماڭا بۇنىڭدىنمۇ ئارتۇق ئاگاھلاندۇرۇش بولمىسا كېرەك. ماڭا خۇددى شۇ پەيتنىڭ ئۆزىدىلا ئازاب نازىل بولىدىغاندەك ئىدى. قورقتۇم. قورققىنىمدىن يۈرىكىم ئاغزىمغا كەپلىشىپ قالدى. مەن يەنە تاماكىنى ئېلىش ئۈچۈن ئېڭىشكىنىمدە قەلبىم ماڭا: «سەن ئەمدى بۇ تاماكىنى چەكمىسەڭ بولاتتى!» دېگەندەك بولدىيۇ، شۇنداقتىمۇ گۇناھلىرىمنىڭ كۆپلۈكىدىن بولسا كېرەك، ۋۇجۇدۇمدىكى ئىبلىسنىڭ ھەسسىسى غالىب كېلىپ، تاماكىنى قولۇمغا ئالدىم-دە، تېز-تېز بىر-ئىككىنى شوراپ تاشلىغىنىمچە ئۆي تەرەپكە قاراپ يۈگۈردۈم. قورقۇپ كەتكەنلىكىمدىن بەك تېز يۈگۈردۈم. 50 مېتىر قالدى، 30 مېتىر قالدى، 5 مېتىر قالدى. ئۆيگە ھاسىرىغىنىمچە كىردىم. ھۇجرامدا ئۆيگە مېھمان بولۇپ كەلگەن بىر مۇساپىر يىگىت بار ئىدى. مەن ئۇنىڭغا بولۇپ ئۆتكەن ئىشلارنى ۋە نامازنى ئوقۇش نىيىتىم بارلىقىنى ئېيتتىم. ئۇ گەرچە ئۆزى ناماز ئوقۇمىسىمۇ مېنى قوللىدى. ئاللاھ ياخشى بىلگۈچى، ئۆتكەن ئىشلارنى ئەسلىگەچ ئۇخلاپ قاپتىمەن. ئەتىسى ھېلىقى نۇر چىراي بالىنى ئىزدەپ باردىم. ئۇ ماڭا كۆپلىگەن دەۋەتلەرنى، ئىنسان ھاياتىنىڭ ناھايىتى قىسقا ئىكەنلىكىنى، ئاخىرەتتە بولسا مۇشۇ قىسقىغىنە ھاياتىنىڭ خۇلاسىسى بولغان مەڭگۈلۈك مۇكاپات ياكى مەڭگۈلۈك جازا بولىدىغانلىقىنى سۆزلەپ كۆپ نەسىھەتلەرنى قىلدى. مەن شۇندىلا «مەڭگۈ» دېگەن بۇ سۆزنىڭ بۇ دۇنياغا لايىق ئەمەسلىكىنى، پەقەت ئاخىرەت ھاياتىغىلا خاسلىقىنى بىلىپ يەتتىم. ئاھ ئاخىرەت ھاياتى! ۋۇجۇدۇم يورۇدى، قەلبىمنى چىرمىۋالغان سوئاللار بىر-بىرلەپ تۈگۈنلىرىدىن يېشىلىشكە باشلىدى. مېنى قورقۇتقان، توختاۋسىز تەشۋىشلەندۇرگەن شۇ سوئاللارغا ئەڭ قانائەتلىنەرلىك جاۋاب تاپقاندەك بولدۇم. ئەسلى ئىشنىڭ ھەقىقىتى، ياق! پۈتكۈل كائىناتنىڭ، ھاياتلىق ئالىمىنىڭ، بىز بىلگەن ۋە بىلمىگەن نەرسىلەرنىڭ ھەقىقىتى ئىسلامدا ئىكەن ئەمەسمۇ! ھېلىقى مېنى قورقۇتۇپ يىغلىتىۋېتىدىغان ئۆلۈمنىڭ ھەيۋەتلىك دەبدەبىسى مېنى ئەمدى قورقۇتالمايدۇ. چۈنكى مەن ئۆلۈمنىڭ ئەڭ قانائەتلىنەرلىك توغرا جاۋابىنى تاپتىم ئەمەسمۇ! ئەسلىدە مەن ئۆلۈمنى چۈشەنمەپتىمەن ئەمەسمۇ، ئۆلۈم

پەقەت بىزنى چەكلىك ھايات بىلەن مەڭگۈلۈك ھاياتقا ئۇلاشتۇرىدىغان كۆۋرۈك ئىكەن. خۇددى دۇنيا ھاياتلىقى كېچە كۆرگەن چۈشتەك، ئۆلۈم بولسا سۈبھى تاڭدىكى ئويغىنىشتەك. دېمەك ئىنسان ئۆلۈپلا تۈگەشمەيدىكەن، بەلكى يەنە بىر ھەقىقىي، ئۆزى، ۋۇجۇدى تامامەن تەئەللۇق بولغان، مەنسۇپ دۇنياسىغا يۆتكىلىدىكەن، ئۇ يەردە مەڭگۈ ياشايدىكەن. ئەڭ ھالقىلىق يېرى شۇكى، ئۇ يەردە بەختلىك ياشاش ياكى ئوتتا كۆيۈپ ياشاش. خۇددى ئېتىزىغا بۇغداي تېرىپ، كۆپ ھوسۇل ئالغان بىر ئادەم بىلەن، ئېتىزىغا ھېچ نەرسە تېرىماستىن بەلكى باشقىلارنىڭكىگە بۇزغۇنچىلىق قىلىپ ھوسۇل ئالالمىغان بىر ئادەمنىڭ مىسالىغا ئوخشايدىكەن. ھەقىقەت شۇكى، بۇ دۇنيادا قىلغان ھەر بىر ياخشى-يامان ئەمەللىمىزگە مۇۋاپىق ئاخىرەتتە مۇكاپات ياكى جازا بىزنى كۈتۈپ تۇرماقتا! ئاللاھقا پۈتمەس-تۈگىمەس ھەمدۇ-سانالار بولسۇنكى، مەن ھىدايەت تاپتىم. ناماز ئوقۇش نىيىتىم بارلىقىنى ئانامغا دېسەم، ئۇ: «كاشكى ناماز ئوقۇغان بولساڭ، داداڭ ئىككىمىز كاساڭغا سۆيگەن بولاتتۇق» دېدى. ئېھ مېھرىبان ئاللاھىم! ساڭا چەكسىز شۈكرىلەر بولسۇنكى، ماڭا سالىھ ئاتا-ئانىنى نېسىپ قىلىپسەن. بېشىمدىن ئۆتتىكى، نۇرغۇن ئىمان ئېيتىپ مۇسۇلمان بولغان بالىلارنى ئاشۇ جاھىل ئاتا-ئانىلىرى ئۆزىنىڭ باتىل كۆز-قاراشلىرى بىلەن دىنىدىن ياندۇرۇۋەتتى. ھەي ئىسىت! ئۇ ئاتا-ئانىلار بالىلىرىنىڭ ناماز ئوقۇپ، پاكىز يۈرۈشلىرىگە رازى بولۇشمىدى، ھاراق ئىچىپ مەست ھالەتتە كوچىلاردا خار ھالەتتە لاغايلاپ يۈرۈشلىرىگە رازى بولۇشتى.

بىر ئۇيغۇر ئانىسىنىڭ ئىچىنىشلىق تاللىشى ھېلىھەم خاتىرەمدە تۇرۇپتۇ. ئۇنىڭ ئوغلى ئەسلى بىز بىلەن ئارىلىشىپ، ئىمانلىشىپ، ناماز ئوقۇپ يۈرەتتى. ئاتا-ئانىسى ئۇ بالىنىڭ ناماز ئوقۇشىغا قەتئىي قارشى ئىكەن. بۇ بالا بىر قىزنىڭ سەۋەبى بىلەن نامازنى تەرك ئەتتى. بىر كۈنى يولدىن ئۆتۈپ كېتىۋاتقىنىمدا، دەل ئاشۇ ئانىنىڭ بويۇنلىرىنى سوزۇپ، كۆزلىرى تەلمۈرگىنىچە بىر توپ مەست ھالەتتە كالتەك-توقماقلار بىلەن ئۇرۇشۇۋاتقانلارنىڭ ئارىسىدىن ئۆز بالىسىنى ئىزدەۋاتقانلىقىنى كۆردۈم. ئۇ ھەدەپ ئوغلىنى تۇۋلايتتى. ئەجەبا بۇ قانداق تاللاش!؟ قاراپ تۇرۇپ بالىسىنىڭ ئىمانىنى جاھالەتكە، جەننىتىنى جەھەننەمگە تېگىشكەنلىك

ئەمەسمۇ!؟ ئى ئاللاھىم! بىز ھەقىقەتەن ئۆزىمىزگە زۇلۇم قىلغۇچىلارمىز. ئەگەر سەن بىزگە مەغپىرەت قىلمىساڭ، بىز ھەقىقەتەن زىيان تارتقۇچىلاردىن بولىمىز. ئى ئاللاھىم! بىزلەرنى ھىدايەت قىلغىنىڭدىن كېيىن قەلبلىرىمىزنى گۇمراھلىققا بۇرىۋەتمىگىن. ئامىين.

ئەنە شۇنىڭدىن كېيىن ئاللاھنىڭ رەھمىتى بىلەن بىر قانچە مۇسۇلمان بۇرادەرلىرىم بولدى. ئۇلار بىلەن قەرەللىك ھالدا يىغىلىشىپ ئىمانلىشىپ تۇراتتۇق. ئەخلاقلىرىمىزنى تۈزەيتتۇق. بىر-بىرىمىزگە ئەيىنەك بولاتتۇق، ئۆز-ئارا ئىسلاھ قىلىشاتتۇق. ئەلۋەتتە ئۆزىڭىزنى ئېنىق كۆرۈش ئۈچۈن ئەينەكنىڭ يۈزىدە ھېچ دېغ بولماسلىقى، پاكىز بولۇشى كېرەك ئىدى. شۇ ۋاقىتتىكى بۇرادەرلەر، بولۇپ ئۆتكەن ئىشلار ھاياتىمنىڭ ئەڭ گۈزەل، شېرىن، ئۇنتۇغۇسىز بىر بۆلىكى دەپ ئويلايمەن. ئادەم يېڭى ئىمان ئېيتقاندا ئىماننىڭ لەززىتىنى ئاجايىپ تېتىيدىكەن. بۇنى تەسۋىرلىيەلمەيمەن. بۇنى پەقەت شۇ لەززەتنى تېتىغانلارلا بىلىدۇ. ئاللاھدىن نېمىنى سورىسام شۇ بولىدۇ. ئاللاھ ئىگەم ئۆزىنىڭ بىرلىك-بارلىقىغا بەكرەك دالالەت بولسۇن ئۈچۈن بولسا كېرەك، دۇئالىرىم بەك ئىجابەت بولاتتى. جەننەتنىڭ سۈپەتلىرىدىن بولغان «نېمىنى ئويلىسىڭىز شۇ ئالدىڭىزدا پەيدا بولىدۇ» دېگەننى بۇ دۇنيادىلا كۆرگەندەك بولغان ئىدىم. ئىمانىم ھەسسىلەپ ئاشتى، قۇرئانغا بولغان قىزىقىشىم تېخىمۇ كۈچەيدى.

ئۇ ۋاقىتلاردا بىزگە بىئولوگىيە، جۇغراپىيە، خىمىيە ۋە فىزىكا پەنلىرى دەرسلىك قىلىپ ئۆتىلەتتى. مەنمۇ بۇ پەنلەرگە قىزىقاتتىم. بۇ پەنلەردىكى نەتىجىلىرىمۇ ياخشى ئىدى. ھەر قانداق مەسىلىگە يولۇقسام قانائەتلىنەرلىك جاۋاب ھاسىل قىلمىغۇچە بولدى قىلمايتتىم. مەن ئاشۇ دەرسلىكلەرنى تەكرار قىلىش، ئۆگىنىش جەريانىدا كۆپ يەرلەردە بۇ بىلىملەرنىڭ قۇرئاندىكى ھەقىقەتلەرنى قۇۋۋەتلەيدىغانلىقىنى ھېس قىلدىم-دە، بۇ توغرىسىدا تېخىمۇ چوڭقۇرلاپ ئىزدىنىشكە باشلىدىم. بۇ توغرىسىدا دەرسلىك كىتابلىرىمدىن باشقا ماتېرىياللارغا مۇراجىئەت قىلدىم. بۇ بىلىملەر ئارقىلىق ئىمانىم يەنە بىر بالداق مۇستەھكەملەندى-دە، قىسقىغىنە بىر خۇلاسە كالام يازغان ئىدىم. ئېسىمدە قېلىشىچە ئۇ ماقالەمدە قۇرئاندىكى يامغۇرنىڭ بايانىنى، بىر-بىرىگە نىكاھلىنىش ئەبەدىي ھارام بولغان ئەر-ئاياللارنىڭ بايانىنى،

جانلىقلارنىڭ يارىتىلىشىنى، قورساقنىڭ ئىچىدىكى بالىنىڭ قىز-ئوغۇللىقىنى ئاللاھدىن باشقىسىنىڭ بىلمەيدىغانلىقىنى، ئاللاھنىڭ دەرگاھىدىكى ۋاقىت بىلەن زېمىندىكى ۋاقىتنىڭ پەرقلىنىدىغانلىقىنى، يەنى ئاخىرەتتە جەھەننەم ئەھلىدىن: «دۇنيادا قانچىلىك ياشىدىڭلار؟»-دەپ سورالغاندا،-بىر كۈن ياكى ئۇنىڭدىنمۇ ئاز ۋاقىت ياشىدۇق» دېگەنلىكىنى، دۇنيانىڭ يارىتىلىشىدا ئەسلىدە تۇمان ھالىتىدە ئىكەنلىكىنى، ئالەمنىڭ ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن كېڭىيىدىغانلىقىنى ھەممىدە مەلۇم بىر چەككە يەتكەندە ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن قايتىدىغانلىقىنى (يەنى تارىيىدىغانلىقىنى)، ئاللاھنىڭ ھەممە نەرسىنى جۈپ ياراتقانلىقىنى، پەننىي كىتابلاردا ئۆگىنىپ ھاسىل قىلغان بىلىملەر بىلەن دەلىللەپ يازغان ئىدىم. ئاللانىڭ ئىزنى بىلەن بۇ ئەسەر كۆڭۈلۈمدىكىدەك پۈتۈپ چىققان ئىدى. مەن بۇ ماقالەمنى بىزدەك مەكتەپ بالىلىرىنىڭ رەببىنى تونۇۋېلىشىغا ياخشى ماتېرىيال بولۇپ قالسا دېگەن ئۈمىدتە، ئاتالمىش «جۇڭگو مۇسۇلمانلىرى» ژۇرنىلىغا ئەۋەتكەن ئىدىم. ئەپسۇس شۇنچە تەشنالىق بىلەن كۈتكەن بولساممۇ، بۇ ئەسىرىم مەزكۇر ژۇرنالنىڭ ھېچبىر بۇلۇڭ-پۇچقاقلىرىدىن تېپىلمايتتى. مەن ئۆز-ئۆزۈمدىن سورايتتىم. «مەن يا بىر قانۇنسىز نەرسە يازمىسام، ئۆزى نەشر قىلىپ بىسىپ تارقاتقان كىتابنى دەلىل قىلىپ يازغان تۇرسام، نېمە ئۈچۈن بۇ ئەسىرىم نەشردىن چىقمايدۇ؟» ئاللاھقا چەكسىز شۈكرىكى، بولۇپ ئۆتكەن بۇ بىر قاتار ئىشلار مېنىڭ رەزىل خىتاي كاپىرلىرىنىڭ ھەقىقىي ئەپتى-بەشىرىسىنى تونۇۋېلىشىمغا سەۋەب بولدى. ئەسلىدە بۇ نامى «مۇسۇلمان» ژۇرناللار پەقەت ۋە پەقەت كۇفرى ھاكىمىيەت ئۈچۈن خىزمەت قىلىدىغان، ئۇلارنىڭ ئۆز قوللىرى بىلەن تۈزۈپ چىقىشقان باتىل قانۇن-تۈزۈملىرىنى ئاللاھنىڭ نامىدىن ئىنسانلارغا تەشۋىق قىلىدىغان زەھەر ئىكەن. مەن شۇ تەرىقىدە خىتاينىڭ بۇ مەكتەپلىرىدە ئوقۇسا بولمايدىغانلىقىنى ھېس قىلىشقا باشلىغان ئىدىم. چۈنكى بۇ مەكتەپلەر ئاللاھنىڭ قانۇنىنى دەپسەندە قىلىش ئۈچۈن خىزمەت قىلىدىغان مەكتەپلەر ئىدى. باشقا يەرلىرىنى سۆزلەپ ئولتۇرمىساممۇ، قىز-ئوغۇللارنىڭ بىر سىنىپتا ئوقۇشى، مەكتەپتە دىنغا ئىشىنىشنى، ناماز ئوقۇشنى چەكلىشى مەن ئۈچۈن يېتەرلىك ئىدى. بۇ مەكتەپلەر شۇ قەدەر جاھالەتكە چۆككەن

ئىدىكى، ھەتتا ئوقۇتقۇچى ئوقۇغۇچى، ئۇستاز شاگىرتلار بىللە ئولتۇرۇپ كەيپ-ساپا، ئەيش-ئىشرەت قىلىدىغان پەللىگە يەتكەن ئىدى.
شۇنداق قىلىپ بۇ كۇفرىنىڭ ماھىيىتىنى ئاز-تولا تونۇپ يەتكەندىن كېيىن بىر نەچچە بۇرادەرلەر بىلەن مەسلىھەتلىشىپ، مەكتەپ پۈتتۈرۈپلا ئالىي مەكتەپكە بارماي، ئۇرۇمچىدە ئەرەب تىلى كۇرستا ئوقۇيدىغانغا كېلىشتۇق. ئەمما بۇ پىكرىمگە ئۆيدىكىلەر قەتئىي قارشى تۇراتتى. ئۇلارنىڭچە بولسا مەن ياخشى ئوقۇپ، مەكتەپ پۈتتۈرۈپ ھۆكۈمەتنىڭ تۆمۈر دەپتىرىگە كىرىۋالسام، ھۆكۈمەت ماڭا بىر ئۆمۈر رىزىق بېرەتتى. ئاللاھ ساقلىسۇن! رىزىق بېرىش يېگانە ئاللاھقا خاستۇر. شۇنداق بولسىمۇ جاھىللىق قىلىپ، گاھىدا يالۋۇرۇپ، گاھىدا ئاچچىقلاپ ئۇلارنى ماقۇل كەلتۈردۈم. شۇ ۋاقىتتا قېرىنداشلىرىمدىن بىرىنىڭ ماڭا: «ئەگەر سەن مەكتەپتە ئوقۇمايدىغان بولساڭ، بىز ھېچقايسىمىزنىڭ سەن بىلەن كارى بولمايدۇ» دېگەنلىكى ئېسىمدە تۇرۇپتۇ. خەير! بۇمۇ ئاللاھنىڭ ھېكمىتى بولسا كېرەك، بۇ گەپمۇ ئۆز نۆۋىتىدە مېنىڭ ھاياتىمغا ئاز-تولا كاشىلا قىلدى دەپ ئويلايمەن. مەكتەپمۇ پۈتتى. نەتىجەممۇ ئارزۇلاپ كەتكۇدەك ئەمەس ئىدى. ئۇرۇمچىدىكى بىر مەكتەپتىن چاقىرىق كەلدى. ئەجەبلىنەرلىكى شۇكى، مەن ئارزۇ تولدۇرۇش قەغىزىگە ئۇ مەكتەپنى يازمىغان ئىدىم. بۇ مەكتەپ ئوچۇقتىن-ئوچۇق پۇل تېپىش، ئۆزىنىڭ كۇفرى مەقسىتىگە يېتىش ئۈچۈن چاقىرىق ئەۋەتكەنلىكىنى تونۇپ يەتتىم. ھالبۇكى ئۇ مەكتەپ ئاتالمىش «شىنجاڭ» دىكى نۇقتىلىق ئالىي مەكتەپلەرنىڭ بىرى ئىدى. يۇقىرىقى پاكىتلار ئارقىلىق ئالىي مەكتەپلەرنىڭ ماھىيىتىنى تېخىمۇ چوڭقۇر تونۇپ يەتكەندىن كېيىن ئەسلى ئوقۇماسلىق دەۋايىمدا تېخىمۇ چىڭ تۇردۇم. ئۆيدىكىلەر مەسلىھەتلىشىپ ئاخىرى ماڭا 2000 يۈەن پۇل بېرىپ ئۇرۇمچىگە يولغا سالدى. مېنىڭ ھېلىقى كېلىشىۋالغان بۇرادىرىم مەندىن بۇرۇن ئۇرۇمچىگە بېرىپ، كۇرسقىمۇ ئورۇنلىشىپ، ئۆي ئىجارە ئېلىپ ئولتۇرغان ئىكەن. ياخشى يېرى ئۇنىڭ يېنىدا ئانىسىمۇ بار بولۇپ، ئىجارە ئالغان ئۆيدە ئۇنىڭغا ئاش-تاماق ئېتىپ، ئۇنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئالاتتى ھەمدە ئۇنى قوللايتتى. مەنمۇ يانچۇقۇمدىكى پۇلنى كۆتۈرۈپ دوستۇم ئوقۇۋاتقان كۇرسقا باردىم. ئۇ يەردىكى مەسئۇللار ماڭا ئوقۇتۇش سىنىپى ۋە ياتاق قىسلىقىغا

ئوخشاش بىر قاتار قىيىنچىلىقلارنى ئېيتتى. ئەڭ ھالقىلىق يېرى شۇكى، مېنىڭ ئېلىپ كەلگەن 2000 يۈەن پۇلۇم ئوقۇش پۇلىغىمۇ يەتمەيدىكەن. ياتاق ۋە تاماق پۇلى ئوقۇش پۇلىدىن سىرت بولۇپ، بۇلارنىڭ ھەممىسىگە پۇل كېتەتتى. ئۆيدىكىلەرگە تېلېفون ئۇرسام ئۇلارنىڭ قوللىماسلىقى تۇرغانلا گەپ ئىدى. شۇنداق قىلىپ ئۇ كۇرسقىمۇ كىرەلمەي، بۇ كۇرسقىمۇ كىرەلمەي لاغايلاپ بىر ھەپتە ئۆتۈپ كېتىپتۇ. كۆڭلۈم بەك يېرىم بولدى. بۇ بىر ھەپتە مابەينىدە ئەتىگەندە ياتاقتىن چىقىپ كەتسەم، بىر كۈن كەچ بولغۇچە كوچىدا لاغايلاپ يۈرەتتىم. يېڭى ئۆيدىن ئايرىلغان مۇساپىرچىلىقىمدا ئەڭ ئېغىر كەلگىنى شۇ بولدىكى، ھېرىپ-چارچاپ كەتكەن ۋاقىتلىرىمدا، پوت-قولۇمنى سوزۇپ، ئارام ئېلىپ ئولتۇرغۇدەك بىرەر جايىمۇ يوق ئىدى. بۇ ۋاقىتلاردا ئۇرۇمچىدە تونۇشلار ئوقۇۋاتقان مەلۇم بىر مەكتەپنىڭ ياتىقىدا يېتىۋاتقان ئىدىم. بىر جۇمە غۇسۇل قىلىش توغرا كېلىپ مەكتەپنىڭ مۇنچىسىغا كىرىپ قاپتىمەن. ھەممىسى توڭگۇز كەبى ئادەملەر، ياپيالىڭاچ ھالەتتە ھېچبىر پەردىسىز يۇيۇنار ئىدى. مۇشۇنىڭغا ئوخشاش ئىشلار ئارقىلىق بۇ كوممۇنىستلارنىڭ ئۆز مەكتەپلىرىدە ياش ئەۋلادلارنى قانداق بۇلغاۋاتقانلىقى ماڭا بارغانسېرى ئوچۇقلىشىۋاتاتتى. ھەممە قائىدە-تۈزۈملەر خاس ئاللاھنىڭ دىنىغا قارشى تۈزۈلگەن ئىدى.

شۇ تەرىقىدە ئۆتكەن كۈنلەردە ئۇرۇمچىدىكى بىر مەكتەپ دىققىتىمنى تارتتى. تازا مۇساپىرچىلىقنىڭ دەردىنى تارتقىنىمدا ئۇ مەكتەپتىكى يۇرتداشلار، ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى بىر-ئىككى ناماز ئوقۇيدىغان بالا، مەسچىتنىڭ يېقىنلىقى خۇددى نامىزىمنىڭ كاپالىتىدەك، مېنى بۇ مەكتەپتە تۇرۇپ قېلىشقا ئۈندەۋاتاتتى. ئەمەلىيەتتە ئەينى ۋاقىتتا: «ئەگەر مەكتەپتە ئوقۇمىساڭ، ھېچقايسىمىزنىڭ سەن بىلەن كارى يوق» دېگەن ھېلىقى گەپ، مۇشۇ مەيداندا ماڭا ئۆز كۈچىنى كۆرسەتكەن ئىدى. يىغىپ ئېيتسام شۇ مەكتەپكە كىرىپ قايتىدىن ئالىي مەكتەپ ئىمتىھانى بېرىش ئارقىلىق ئاتا-ئانامنى رازى قىلغاندەك بولۇپ، ئۆزۈمنى ئالدىماقچى بولدۇم. ئەجەبلىنەرلىكى ھەدەمگە تېلېفون قىلىپ شۇ مەكتەپتە قايتا ئوقۇشقا قوشۇلىدىغانلىقىمنى ئېيتىشىم بىلەنلا، ئۇرۇمچىنىڭ زۇلمەتلىك كوچىلىرىدا مېنى بىر ھەپتىدىن ئوشۇق تاشلىۋەتكەن ئۇرۇق-تۇغقانلىرىم شۇ كېچىنىڭ ئۆزىدىلا يىغىلىپ مېنى ئاشخانىدا مېھمان قىلىشقا

باشلىدى. ئۇلار بەك خۇشال ئىدى. ئەپسۇس ئۇلار نېمىگە خۇشال بولۇۋاتقانلىقىنى پىكىر قىلمايتتى.

شۇنداق قىلىپ بۇ مەكتەپكە ئورۇنلىشىپ قالدىم. بايقىشىمچە مېنىڭ بىر كەمچىلىكىم بار بولۇپ، روھىيىتىم ئاجىز، «كاۋاپىنىمۇ، زىخنىمۇ كۆيدۈرمەي» ياشايدىغان، جاھىللارنى كۆرسەم ئوچۇق رەددىيە بېرەلمەي، سۇنىڭ ئېقىشىغا قاراپ يول تۇتىدىغان خاراكتېرىم بار ئىكەن. مۇشۇ خاراكتېرىم ۋە شۇ مەكتەپتىكى جاھىلىي مۇھىتلارنىڭ تەسىرى بىلەن بۇ مەكتەپتىكى بىر يىللىق ھاياتىم ئىمانىمىدىكى چوڭ يوقىتىش بولدى. شەيتاننىڭ تەرىقىسى بويىچە ئاۋۋال نامازنىڭ ۋاقتىغا سەل قاراش، كېيىنچە بەش ۋاق نامازنى خۇپتەنگىلا جەملەش، كېيىنچە نامازنى بىراقلا تەرك ئېتىش ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نۇرغۇن جاھىلىي ئادەتلەرنى سىڭدۈرۈش بىلەن خۇلاسىلەندىكى، باشقىلارنىڭ ئاغزىدا داڭلىنىپ يۈرگەن بۇ چوڭ شەھەر ئۈرۈمچىمۇ ماڭا ئۆز كارامىتىنى كۆرسىتىپ قويغان ئىدى. شۇنىڭ بىلەن ئۇ مەكتەپتە بىر يىل ئالىي مەكتەپ ئىمتىھانىغا تەييارلىق قىلغان قۇرۇق نام بىلەن ئىمتىھانغا قاتناشتىم. ئۇرۇق-تۇغقانلىرىم بۇ ۋاقىتتا ئالايىتەن نەچچە يۈز كىلومېتىرچە يول يۈرۈپ، ماڭا مەدەت بەرگىلى كەلگەنىدى. ئىمتىھان ئاخىرلىشىپ ئۆيگە قايتتۇق. ئۆيگە قايتقىنىمدا ئاتا-ئانام مېنىڭ: «ئىمتىھاننى ياخشى بەردىم» دېگەن سۆزۈم بىلەن خۇشال ئىدى. ئۇلار نامازنى ئوقۇمايۋاتقانلىقىمنى بىلگەندىن كېيىن ئوچۇق خاپا بولۇپ كايىپ كەتمىدىيۇ، لېكىن قەلبىدە قاتتىق بىر ئېچىنغان ئىدى. ئاتام ئارىلاپ-ئارىلاپ مەسچىتكە چىقمىغانلىقىمنى كۆرگىنىدە نامازغا دەۋەت قىلاتتى. قاتتىق بىر ئېغىر تىنىقتا: «نامازنى قاتلاپلا قويۇپسەندە-ھە!» دەپ قويغانلىقى يادىمدا تۇرۇپتۇ. شۇ پەيتتىكى ئاتامنىڭ سولغۇن، ئۈمىدسىز چىرايى ھېلىھەم تۇنۇگۈنكىدەك كۆز ئالدىمدا نامايان بولۇپ تۇرۇپتۇ. يەنە بىر قېتىم جۈمە ناماز ۋاقتىدا ئانام مېنىڭ بىغەم تېلېۋىزور كۆرۈۋاتقانلىقىمنى كۆرۈپ، ئاجايىپ مېھرىبانلىق بىلەن سۆز قىلغان ئىدى: «جېنىم بالام، ساڭا نېمە بولدى؟ نېمىگە قەلبىڭ بۇنچە قېتىپ كەتتى؟ ئاللاھدىن قورققىن. نېمىشقا ناماز ئوقۇمايسەن؟ ئاتاڭ ئىككىمىز ئاللاھ سېنى بىر ھىدايەتلىدى دەپ خۇشال بولغان ئىدۇق.»

ئىككى ئايدىن كېيىن ئىمتىھان نەتىجەممۇ چىقتى. يەنە كېلىپ ئۆيدىكىلىرىمنى رازى قىلغۇدەك چىققان ئىدى. ھەقىقەتەن ئۇلار ئارزۇ قىلغان «قاراماي كەسپى تېخنىكا ئىنىستىتۇتى» (مايتاغ تېخنىكوم) غا قوبۇل قىلىنغان ئىدىم. مەكتەپكە يىغىلىدىغان ۋاقىتمۇ توشتى. ئائىلەمدىكىلەر مېنى بىر قەدەر پۇختا تەييارلىق بىلەن، ياخشى شارائىتلارنى ھازىرلاپ يولغا سالدى. مەكتەپكە يىغىلدۇق. سىنىپلارغا ئايرىلدۇق. يېڭى ساۋاقداشلار بىلەن كۆرۈشتۇق. بۇ يېڭى ساۋاقداشلارنىڭ ئىچىدە كەلگۈسىدە جىھاد مەيدانلىرىدا ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرىگە بىرلىكتە ئېتىلىدىغان بىر بۇرادىرىمنىڭ بارلىقىدىن ھەر ئىككىلىمىز بىخەۋەر ئىدۇق. بۇ بىر قاتار مەنزىرىلەرنى بايان قىلغاندىن كېيىن ئۆزۈمگە كەلسەم، ئەپسۇسلىنارلىقى يەنىلا شۇ بىناماز ھالىتىمدە ئىدىم.

مەن ئاۋۋال ئېيتقىنىمدەك، يۇرتىمىكى چاغدا بىرگە ئىمانلىشىپ ئۆتىدىغان بىر نەچچە يېقىن بۇرادەرلىرىم بار ئىدى. ئۇرۇمچىدىكى بىر يىل جەريانىدا ئۇلار بىلەن ئاۋۋالقىدەك ئىزدىشىپ ئۆتەلمىسەكمۇ، لېكىن ھەر ھالدا بىر-بىرىمىزنىڭ ھالىدىن ئانچە-مۇنچە خەۋەردار بولۇپ تۇرۇشتۇق. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىرى مېنىڭ بۇ ئېچىنىشلىق ئەھۋالغا قالغىنىمنى بىلگەن بولسا كېرەك، ماڭا كۆپ نەسىھەتلەرنى قىلدى. ئى ئاللاھ شۇ قېرىنداشلىرىمدىن رازى بولغىن. مەن ئويلايمەن بىز ھەقىقەتەن ئاللاھ ئۈچۈن دوستلاشقان ئىدۇق. مەن شۇ ئىنىستىتۇتتا، شۇ جاھىلىي ئادەتلىرىمنى داۋاملاشتۇرۇپ، ئويناپ-كۈلۈپ يۈرگەن كۈنلىرىمدە ئۇلار ماڭا ھەر خىل ئالاقە ۋاستىلىرى ئارقىلىق كۆپ نەسىھەتلەرنى قىلغان بولدى. ئۇنىڭ يۈرىكىمنى ئېزىۋەتكۈدەك بىر ئېغىز سۆزى ھېلىھەم يادىمدا تۇرۇپتۇ. ئۇ: «مېنىڭ سەندەك بىر ياخشى قېرىندىشىمدىن ئايرىلىپ قالغۇم يوق» دېگەنىدى. ماڭا ئېيتىلغان بۇ بىر جۈملە سۆز تولىمۇ مەزمۇنلۇق ۋە ۋەزنىلىك گەپ بولغان ئىدى. ئۇ بۇرادىرىم ئىنتايىن زىرەكلىك بىلەن بىر تەرەپتىن ماڭا بولغان مۇھەببىتىنى ئىپادىلىگەن بولسا، يەنە بىر تەرەپتىن ئاللاھ ئۈچۈن ئادا-جۇدا بولۇش پوزىتسىيىسىنىڭ قەتئىيلىكىنى ئىپادىلەپ تۇراتتى. بۇ بىر قاتار نەسىھەتلەردىن كېيىن بىر ۋەقە يۈز بەردى.

بىر كۈنى مەكتەپ ھاياتىدا چىقىشىپ، خېلى يېقىنلاردىن بولۇپ قالغان ساۋاقداشلاردىن بىرىنىڭ ياتىقىغا كىردىم. ئۇ يەردە ساۋاقداشلار

بىلەن چاقچاقلىشىپ تازا كۆلۈشۈپ ئولتۇراتتۇق. ئارىدىن ياتاقتىكى بىر ساۋاقداشنىڭ يەرگە ئەدىيالنى سېلىپ تەكبىر چۈشۈرۈپ نامازغا تۇرغان كۆرۈنۈشى كۆز ئالدىمدا چاقماق چاققاندەك نامايان بولدى. كۈلكىلەر توختىدى. ئۇ بالىنىڭ نامازدا ئېيتقان ھەر بىر تەكبىرى مېنى قانداقتۇر بىر ئاڭسىز، پالەچ قىلىپ قويغاندەك قىلاتتى. جىسمىمنى ئەمەس، روھىيىتىمدىكى نامازدىن جۇدا بولغان مەجرۇھ مەۋجۇتلۇقۇمنى ئاجايىپ بىر قىسىم سىقىپ، قىسىۋاتقان ئىدى. خۇددى مېنىڭ بۇ دۇنيادا ياشاشقا ھەققىم قالمىغاندەك بولدۇم. قۇلاق تۈۋۈمدە نېمىدۇر «پاك!» قىلىپ مېنى چۆچۈتىۋەتكەندەك ئىدى. ئۆز-ئۆزۈمدىن سورايتتىم: «ئەجەبا سەنمۇ تۆت ئاي ئىلگىرى مۇشۇنداق پاكىز تاھارەت ئېلىپ، نۇرلۇق يۈز بىلەن ئاللاھقا يېقىلاتتىڭ ئەمەسمۇ؟!» ئاھ! ئاللاھقا سەجدە قىلغاندىكى، ئاللاھقا دۇئا قىلغاندىكى شۇ يۈرەك، ئاللاھنىڭ ئالدىدا ئۆزىنىڭ تولىمۇ ئاجىز ئىكەنلىكىنى ئىقرار قىلغان شۇ يۈرەك. نېمىدېگەن شېرىن! نېمىدېگەن لەززەت! مەن ئەمدى تەۋبە قىلىش قارارىغا كەلگەن ئىدىم. لېكىن ئالدىمدىكى يەنە بىر توسالغۇ مېنى ئورىۋالغان قەبىھ گۇناھلىرىم ۋە ئەتراپىمدىكى يەنە شۇ جاھىلىي مۇھىت ئىدى. ئىماندىن ئىبارەت بۇ «ئامانەت» نىڭ ۋەزنى تولىمۇ ئېغىر بولۇپ، ئەگەر يەنە بىر قېتىم ناماز باشلىغىنىمدا مەن چوقۇم دادىللىق بىلەن مەيدان ئايرىشىم، مەكتەپتە مەيلى ئوقۇتقۇچى-ئوقۇغۇچى بولسۇن ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسۇشۇم، قىز-ئوغۇللار ئارا مۇناسىۋەتكە چەك قويۇشۇم، قىسقىسى ھاياتىمنى ئىسلامغا پۈتۈنلەي تەتبىقلىشىم كېرەك ئىكەنلىكىنى ئوبدان بىلەتتىم. لېكىن مەن بۇنىڭغا يالغۇزلۇق قىلاتتىم. شەيتان ماڭا: «سەن ئۇرۇمچىدە ھەم يالغۇز ئىدىڭ، يالغۇزلۇق تۈپەيلىدىن ئازدىڭ، بۈگۈن بۇ يەردە ھەم يالغۇزسەن، بەربىر ئۇزۇنغا قالماي نامىزىڭنى يەنە تاشلايسەن» دەپ خىرىس قىلىپ تۇراتتى. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، ئارىدىن بىر نەچچە كۈن ئۆتمەي ماڭا بىر خەت كەلدى. بۇ خەتنى ماڭا خاراب بولغان ھالىمدىن خەۋەر تاپقان قېرىنداشلىرىمدىن يەنە بىرى يازغان ئىدى. ئۇ قۇرئان-ھەدىستىن دەلىللەرنى كەلتۈرۈپ ماڭا نەسىھەت قىلىپ 7-8 ۋاراقچە خەت يازغان ئىدى. ئاللاھنىڭ مېنى ئەنە شۇنداق ياخشى قېرىنداشلار بىلەن بىرگە قىلغىنىغا چەكسىز ھەمدىلەر بولسۇن. ماشائاللاھ! بۇ خەت

ئىماندىن ئىبارەت بۇ ئەڭگۈشتەرنى تېپىۋېلىشىمغا تېخىمۇ ئىلھام بولدى. مەن ھەربىكەتكە كەلدىم. ناماز ئۈچۈن ھەربىكەتكە كەلدىم. ياتاقلارنىڭ يەرلىرى قاتۇرۇلغان سىلىق سېمونت بولۇپ، پۇتلارغا سوغۇق ئۆتۈپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن بىر قەغەز يەشىكنى ناماز ئوقۇغاندا ئاستىمغا سالىدىغان قىلىپ تەييارلىدىم ھەمدە ياتاق تەكشۈرىدىغان جادۇگەر خىتاينىڭ سېزىپ قالماسلىقى ئۈچۈن، پارنىڭ كەينىگە يوشۇرۇپ قويدۇم. نامىزىم ئۈچۈن، ئاللاھنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن قىلغان تۇنجى ئەمەلىي ئىشىم شۇ بولدى. ئاللاھ شۇ زەررىچىلىك قىلغان ئىشىمنى كۆرۈپ تۇرغۇچى، قەلبلەردىكى ئىخلاسلارنى بىلىپ تۇرغۇچى زات ئىدى. مەن ئويلايمەن ئاللاھ ماڭا مۇكاپات قىلدىكى، ھېلىقى ماڭا خەت يازغان قېرىندىشىم ماڭا تېلېفون ئۇرغان ئىدى. ئۇنىڭ بىلەن ئىمانلاشتۇق، پاراڭلاشتۇق. مەن ئۇنىڭغا قىيىنچىلىقلارنى، بولۇپمۇ ئەتراپىمنى ئوراپ تۇرغان شۇ جاھىلىي مۇھىتنى، ھەتتا شۇ خىتاي توڭگۇزلىرىنىڭ ياتاقلاردا ياپيالىڭاچ، ھايۋاندىن بەتتەر يۈرۈشلىرىنى، قەلبىمدە ئىشەنچىمنىڭ تازا مۇستەھكەم ئەمەسلىكىنى بايان قىلدىم. ئۇ قېرىندىشىم بۇ بىر قاتار قىيىنچىلىقلارنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، تولۇپ تاشقان ئىمان، پەقەت ئاللاھتىنلا قىلىنغان ئۈمىدلەر بىلەن ماڭا ئىلھام بەخش ئەتتى. ئاللاھقا چەكسىز شۈكۈرلەر، ئۆزگە لايىق ھەمدۇ-سانالار بولسۇنكى، ئۇنىڭ ئېيتقان سۆزلىرىنىڭ قىسقىغىنە ۋاقىت ئىچىدە ئەمەلىيەتكە ئايلانغانلىقىنى كۆردۈم. مەرھەمەتلىك ئاللاھ ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلغانىكەن. ئاللاھ ھەقىقەتەن بەندىسىگە ئەڭ يېقىن، بەندىسىنىڭ قىلغان دۇئاسىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچى ئىكەن. ئۇ شۇ چاغدا تېلېفوندا: «قېرىندىشىم، شۇ بىر يىل جەريانىدا نۇرغۇن گۇناھلارنى ئۆتكۈزگەن بولسىڭىز، سىزگە ئەمدى پۇرسەت كەلدى. مەرھەمەتلىك ئاللاھ تەۋبە قىلغان بەندىسىنىڭ ھەممە گۇناھىنى مەغپىرەت قىلىدۇ. سىزدە پەقەت شۇ گۇناھلىرىڭىزنى بۇسۇپ چىقىدىغان جاسارەتلا كەم. مەكتىپىڭىزدە ئاۋۋالقىدەك قېرىنداشلىرىڭىزنىڭ يوقلۇقىنى، يالغۇز ئىكەنلىكىڭىزنى دېدىڭىز، ئىنشائاللاھ ئاللاھ تائالا سىزگە بەلكىم نۇرغۇن ئىسلامىي قېرىنداشلارنى بېرىشى مۇمكىن. بۈگۈن نامازنى يالغۇز ئوقۇغان بولسىڭىز، ئەتە بىر سەپ بولۇپ ئوقۇشىڭىز مۇمكىن. دۇئا قىلىڭ. ئاللاھ سىزگە كۆپلىگەن سادىق قېرىنداشلارنى

بىرىشى مۇمكىن.» دەپ بىر مۇنچە خەيرلىك دۇئالارنى قىلغان ئىدى. ئى ئاللاھ! شۇ قاتارلىق ھەر بىر قېرىنداشلىرىمنى ئىمان يولىدا مۇستەھكەم قىلغىن. ئۇلارغا ھىجرەتنى نېسىپ ئەتكىن.

نىمە ئۈچۈنكى مۇشۇ نامازسىز ئۆتكەن تۆت ئايچە ھاياتىمدا قەلبىمنىڭ چوڭقۇر قاتلىمىدا ئۆزۈمگە قاتتىق نەپرەت يالقۇنجاپ تۇراتتى. باشقىلارغا نامازنى تاشلاپ بەك ئەسكىلىشىپ كەتكەندەك تۇيغۇ بىرەتتىميۇ، لېكىن بۇ نەپرەت ھەر ۋاقىت قەلبىمنى ئۆرتەپ تۇراتتى. ئاللاھقا شۈكرىكى، شۇ مەزگىللەردە قەلبىمدىكى ئىمان دەرىخى ئۇرۇمچىنىڭ قاراڭغۇ زۇلمىتى، بوران-چاپقۇنلۇق جاھىلىيىتىدە يوپۇرماقلىرىدىن جۇدا بولغان، شاخ-شۇمبىلىرى سۇنۇپ مېيىپ بولغان بولسىمۇ، ئاللاھنىڭ رەھمىتى، پەرۋىش قىلىشى بىلەن يىلتىزى ئۆز ھاياتىي كۈچىنى يوقاتمىغان ئىكەن. ئاللاھ ئەجەب ياخشى ساقلىغۇچى ئىكەن. قەلبىمدىكى بۇ گۆھەرنى قۇرتىۋەتمەستىن يەنە بىر قېتىم سۇغىرىۋېلىشىمغا، ياشارتىۋېلىشىمغا ئىمكان يارىتىپ بەردى. ئاللاھۇ ئەكبەر!

كېيىنچە ساۋاقداشلارنى ئىسلامغا دەۋەت قىلىشقا باشلىدىم. ھەقىقەتەن ئاللاھ ھىدايەت قىلغاننى ئازدۇرغۇچى يوق، ئاللاھ ئازدۇرغاننى ھىدايەت قىلغۇچى يوقتۇر! ئاللاھنىڭ مەرھەمىتى بىلەن ئاللاھ يولىدا نۇرغۇن بۇرادەرلىرىم بولدى. ئۇزۇن ئۆتمەي ھەقىقەتەن سەپ-سەپ بولۇپ نامازلارغا تۇرۇشۇپ كەتتۇق. ھەتتا ياتاقلارغا پاتماي قالاتتۇق. ئۆڭى سېرىقراق، بوي-تۇرقى كېلىشكەن، قارامايلىق بۇرادىرىم ئەكرەم (يويو) بىلەن شۇ مەكتەپتە تونۇشۇپ قالدىم. ئۇنىڭ بىلەن يېڭى كۆرۈشكىنىمىزدە ئانچە ھال-مۇڭ ئېيتىشىپ كەتمەس ئىدۇق. ئاللاھنىڭ رەھمىتى بىلەن مەن ئىسلامغا دەۋەت قىلغان بۇرادەرلەرنىڭ ئىچىدە ئۇ تېزلا ئىسلامنى قوبۇل قىلدى. ئۇ چىنىقىشقا ئەھمىيەت بېرەتتى. ئۇنىڭ كېلىشكەن قەددى-قامىتى ھەممىنى جەلپ قىلاتتى. مېھرىبان ئاللاھ تائالانىڭ بەندىسىگە بولغان مېھرىبانلىقىنى ئويلىسام ئۇنىڭ كىچىككىنە ھېكايىسى مېنى ئەجەبلەندۈرىدۇ. ئۇ ھىدايەت تېپىشتىن بۇرۇن ھەربىيلىككە بېرىشنى ئارزۇ قىلىدىغانلىقىنى سەزگەن ئىدىم. ھەتتا ئۇ ئوقۇۋاتقان شۇ مەزگىللىرىمىزدە مەكتەپتىن رۇخسەت بىلەن ھەربىيلىككە ئىمتىھان بېرىش ئۈچۈن كەتكەن ئىدى. ئاللاھ بىر بەندىنى ساقلاپ قالماقچى بولسا

ئەنە شۇنداق ساقلاپ قالىدىكەن. ئۇنىڭ ئەينى ۋاقىتتا ھېكايە قىلىپ بېرىشىچە: بەدەن تەكشۈرىدىغان ھېلىقى توڭگۇزلار ئەكرەمنىڭ تومۇرىنى «بىر قېتىم كەم سوقتى» دېگەن باھانە بىلەن 30 مىڭ يۈەن بەرسە ئۆتكۈزىۋېتىدىغانلىقىنى ئېيتقان ئىكەن. ئاللاھقا چەكسىز ھەمدىلەر بولسۇنكى، ئەكرەمنىڭ ساغلام ئەقلى ئەينى چاغدا بۇ نومۇسنى دەرھال سېزىپ: «كۆتە قاسقىنىڭنى!» دېگىنىچە مەكتەپكە قايتىپ كەلگەن ئىدى. مەن ئۇنىڭ بىلەن بىرگە بولغان ھاياتىمدا ئۇنى ياخشى كۆرۈپ قالغان ئىدىم. ئۇنىڭ بىلەن بىرگە چېنىقاتتۇق. تەكبىرلەرنى تۈۋلاپ چېنىقاتتۇق. ئىسلام بىلەن ئىززەتلەنگەن ھاياتىمىزدا قانداقلىكى بىر مەسىلىگە يولۇقساق ئىسلامنىڭ، دىنىنىڭ جاۋابى بىلەن قانائەت تاپاتتۇق. بىرلىكتە ئاللاھ ئۈچۈن گۇناھ-مەئسىيەتلەردىن يۈز ئۆرۈيتتۇق. كىتابلارنى بىرلىكتە ئوقۇپ، تەشنا يۈرەكلىرىمىزگە ئابىھايات قىلاتتۇق. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، كېيىنچە ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىش ئۈچۈن ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە ئىزدەندۇق. ئى ئاللاھ! مېنى شۇ قاتارلىق بۇرادەرلەر بىلەن ئىززەتلىگەندىن كېيىن تۇزكور قىلمىغىن. مېنى سابىت، سادىقلارنىڭ قاتارىدىن قىلغىن!

شۇنىڭدىن كېيىن مەكتەپتە دىنىي پائالىيەتلىرىمىز جانلىنىپ كەتتى. دەئۋەتلەر بولۇپ تۇراتتى. توردىن فىلىملەرنى، نەسىھەتلەرنى چۈشۈرۈپ ئوغرىلىقچە سىنىپلاردا كۆرەتتۇق. مەكتەپنىڭ ئاشخانىسىدىن شۈبھىلىنىپ، ياخشى مۇسۇلمانلارنىڭ ياردىمىدە ئىشەنچلىك ئاشخانىلارنى تېپىپ، شۇ يەرلەردە غىزالىناتتۇق. نامازلار دەرس ۋاقتىغا توغرا كېلىپ قالسا، ئىككىلەنمەستىن قاچاتتۇق. بىز چىقمىغان مەكتەپنىڭ ئۆگزىلىرىمۇ ئاز قالغان ئىدى. شۇ جايلاردا جامائەت بولۇپ قىياملاردا تۇرۇشۇپ كېتەتتۇق. ئانچە-مۇنچە مۇجاھىدلارنى دوراپ مايكىلىرىمىزنى سىلىۋېتىپ قېلىن-قېلىن قارلاردا چېلىشىپ كېتەتتۇق. بۇ ئارقىلىق كۇفرىدىن سىقىلغان قەلبىمىز ئارام تاپقاندەك بولاتتى. ئارىمىزدا سىياسىي ئېڭى يۇقىرى بۇرادەرلەرمۇ ئاز ئەمەس ئىدى. «كۇفرىنىڭ بايرىقىغا سۆكۈت قىلمايمىز» دەپ مەكتەپنىڭ ھەپتىدە بىر كېلىدىغان ئاتالمىش «بايراق چىقىرىش مۇراسىمى» دا بۇرادەرلەرنى بايراق چىقىرىش مەيدانىدا ئەمەس، مەكتەپنىڭ باشقا-باشقا بۇلۇڭ-پۇچقاقلىرىدا ئۇچراتقىلى بولاتتى. ئى

ئاللاھ كىچىك بولسا ھەم شۇ قىلغانلىرىمىزنى قوبۇل قىلغىن. مەكتەپ ھاياتى مۇشۇنداق بىر جانلىق كۆرۈنۈش ئىچىدە داۋام قىلىۋاتاتتى. ئاللاھ ياخشى بىلگۈچى، قايسىبىر تەتىلدە يۇرتقا قايتتۇق. مەلۇم بىر قېرىندىشىم بىلەن كۆرۈشتۇم، بىز ئىمانلاشتۇق. ناماز ۋاقتى بولۇپ مەسچىتكە كېتىپ باراتتۇق. ئۇ ماڭا: «ھەي، بىلەمسەن؟ چوڭلارنىڭ دېيىشىچە ھازىر بالا ئاتا-ئانىنىڭ رۇخسىتىسىز، قەرزدار قەرز ئىگىسىنىڭ رۇخسىتىسىز، ئايال ئېرىنىڭ رۇخسىتىسىز ھىجرەت قىلىش پەرز ئەيىن ئىكەن؟» دېدى. «ھىجرەت» تىن ئىبارەت بۇ ئىمانلىق ھاياتىمىنىڭ ئىككىنچى باسقۇچى ماڭا تۇنجى بولۇپ ئىللىق قولىنى سۇنۇۋاتقاندەك قىلاتتى. بەلكىم بۇندىن بۇرۇن «ھىجرەت» ئاتالغۇسىنى كىتابلاردا ئوقۇغان، ئۇ يەر بۇ يەردە ئاڭلىغان بولۇشۇم مۇمكىن، لېكىن زەن سالمىغان بولسام كېرەك. ئىشقىلىپ ھازىر ئەسلىسەم ھىجرەتنىڭ قەلبىمدىكى تۇنجى ئىزناسى شۇ ۋاقىتتىن ئېسىمگە كېلىدۇ. مېنىڭ نەپسىمگە ئېغىر كەلدىمۇ ياكى قانداق، ئەينى ۋاقىتتا خۇددى ئۇنىڭ بۇ سۆزى ماڭا ياقمىغاندەك قىلىپ: «مەن بۇنى بىلمەيدىكەنمەن، مېنىڭ ئاتا-ئانام ياشىنىپ قالغان، ئىشقىلىپ مەن ئۇلارنى رازى قىلىشىم كېرەك» دېدىم. مەسچىتكە بارغىچە ئۇ ماڭا ئۆزىنىڭ بىلىشىچە چۈشەندۈردى بولغاي.

تەتىلىمۇ توشتى. ھاياتىم يەنىلا ئۆزىنىڭ ئاددىيغىنە مېلودىيىسى بويىچە داۋام قىلىپ كېتىپ باراتتى. مەكتەپكە باردۇق، ئاللاھ بەرگەن بۇرادەرلەر بىلەن يەنە يۈز كۆرۈشۈشكە نېسىپ بولۇشتۇق. تەشنا يۈرەكلەر قېنىشتى. كېيىنچە مەيلى ئۆزۈمنىڭ بولسۇن ياكى مەكتەپتىكى بۇرادەرلەرنىڭ بولسۇن، ئىمانىي ئوزۇققا بولغان يۇقىرى ئېھتىياجىمىز سەۋەبلىك يەرلىك بۇرادەرلەرنى ئىزدەشكە باشلىدۇق. چۈنكى چاڭقىغان ياش يۈرەكلەر ئەڭ سۈزۈك، بۇلغانمىغان ساپ بۇلاقتىن قېنىپ ئىچىشلىرى كېرەك ئىدى. چۈنكى ياشلىق ئاجايىپ بىر مەزگىل بولۇپ، ئۇنى تولىمۇ قەدىرلەش كېرەك. سىز كۆپىنچە ياشلارغا نەزەر سالىدىغان بولسىڭىز، غايىسىز، ئۈمىدسىز، كۇفرىنىڭ ھىيلە-مىكىرلىرى بىلەن ئۆز-ئۆزىنى ئالداپ يۈرىدۇ، ئۇلارنىڭ ئاللاھ ئىگىمىز بەرگەن، بىلىمكى كۈچكە تولغان، چېچەن، شاش ۋاقىتلىرى يەر ئاستى قىمارخانىسى، بىليارتخانا، دېسكوخانا، ھەتتاكى پاھىشىخانىلاردا زايە بولۇپ كەتمەكتە. مەكتەپلەردە بولسا

دەرسخانىدا ئۇخلاپ، شۇ سوغۇق ئۇستەل ـ ئورۇندۇقلاردا ئۇخلاۋەرگەنلىكتىن پۇت ـ قوللار ئۇيۇشقان، شۆلگەيلەر ئاققان . . . . . . دەرستىن سىرتقى ۋاقىتلاردىن سۆز ئېچىش مۇمكىن ئەمەس. قىز ـ ئوغۇل، قىز ـ ئوغۇل، قىز ـ ئوغۇل . . . . . .

بىلىپ ـ بىلمەي ياشلىق ھاياتىنى ئۇتتۇرۇپ قويۇۋاتقان ئى يىگىت! ئۇنلۇك ئاۋازدا قۇلىقىڭنى يارغۇم كېلىدۇكى، ئاللاھ بىزنى زېمىندا ئورۇن باسار قىلىپ ياراتتى. بىزگە ياشلىقىمىزدا ھاكىمىيەت ئىشلىرىنى قولىمىزغا ئېلىشىمىزنى، بۇزۇق جەمئىيەتلەرنى ئىسلاھ قىلىشىمىزنى، گۈزەل ئەخلاقلارنى بەرپا قىلىشىمىزنى، مەزلۇملارنىڭ ھەققىنى زالىملاردىن ئېلىپ بېرىشىمىزنى، ئىككى پۇتىمىز بىلەن زېمىننى مەزمۇت دەسسەپ تۇرۇپ، دۇنيانى ئايلاندۇرۇشىمىزنى بۇيرۇدى. ھەرگىزمۇ دۇنيانىڭ قايسىبىر قاراڭغۇ بۇلۇڭىدا، قايسىبىر قاراڭغۇ تۆت تامنىڭ ئىچىدە شۇ ئىككى پۇتلىرىمىزنى بىر ـ بىرىگە گىرەلەشتۇرۇپ، خۇددى خىروئىن چېكىۋالغاندەك ھاياتىي رىتىملىقتىن بىھوش، ئىسلامىي مۇنەۋۋەرلىكتىن بىھوش، قىسقىسى ئۆزىمىزنىڭ مەۋجۇتلۇقىدىن بىھوش، نېمە ئۈچۈن، نېمە مەقسەتتە ياشاۋاتقانلىقىمىزدىن بىھوش. . . . . .؟! ئەي يىگىت! كوكۇلاڭدىن تۇتۇپ تۇرغۇچى، ئالەملەرنىڭ ياراتقۇچىسى، ئۇنى ھەر ۋاقىت تىزگىنلەپ تۇرغۇچى بۇيۇك ئاللاھ تائالا بۇ گۆھەردەك ياشلىقىمىزنى، يەنە بىر قېتىم كەلمەيدىغان ياشلىقىمىزنى ئىسراپ قىلىۋېتىشكە بۇيرۇغىنى يوق! دەرۋەقە ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تەۋھىد ئەقىدىسىدە مۇستەھكەم تۇرۇپ ئوتقا تاشلانغاندا ياش ئىدى. ئىسمائىل ئەلەيھىسسالام ئاتىسى ئالدىدا قۇربانلىققا يېقىلغىنىدا ياش ئىدى. يۇسۇف ئەلەيھىسسالام زۇلەيخادىن قارا زىنداننى سۆيۈملۈك بىلگىنىدە ياش ئىدى. بىزنىڭ ياشلىقىمىزچۇ؟! دۇنيا ھاياتلىقىمىزنىڭ مەيلى قايسى زامان، قايسى ماكاندا بولمىسۇن، تامامەن ئۆزىمىزگە مەنسۇپ بولغان بۇ ياشلىق پەيتىمىز ئەجەبا شۇنچە ئەھمىيەتسىزمۇ؟ جىسمانىي ياكى روھىي جەھەتلەردىن ھېچقانداق پايدىسى بولمىغان، شۇنچە پەسكەش ئىشلارغا خوراپ توگىسە مەيلىمۇ؟ ئۇنىڭ ئۈستىگە ئاللاھنىڭ بىزنىڭ ئۈستىمىزدىكى ھەققى، مۇسۇلمانلار ئاممىسىنىڭ ھەققى، شېھىتلەرنىڭ ئامانەتلىرى قوشۇلسىچۇ؟! بولۇپمۇ بىز ئۇيغۇر مۇسۇلمان ياشلىرى نۆۋەتتىكى ھالىتىمىزدە بۇ سوئاللارغا ئەمەلىي

ئىش ـ ھەرىكىتىمىز، رېئال ھاياتىمىز بىلەن جاۋاب قايتۇرۇشىمىز كېرەك. بىز يەنىلا ئۆزىمىزنى شۇ قەدەر قاتتىق سىلكىۋېتىشىمىز كېرەككى، بۇ ئارقىلىق مېڭە قان تومۇرلىرىمىزدا نۆكچە بولۇپ قالغان خىتاي كوممۇنىستلىرىنىڭ يالغان سىياسەتلىرى، غەربتىن يۇقتۇرۇۋالغان جاھىلىي ئەقىدىلىرىمىز سۈپۈرۈپ تاشلىنىشى كېرەك.

ياشلىقىمنىڭ شۇ بىر قاتار ئەھمىيەتلىرىنى كەمدىن ـ كەم ھېس قىلغانلىقىم تۈپەيلى، يەرلىك بۇرادەرلەرنى ئىزدىدىم. شۇ ئارقىلىق مەكتەپتىكى قەلبلىرى ئىسلامغا ئەمدىلا ئەيۋەشكە كەلگەن قەدىردان بۇرادەرلىرىمنىڭ جاھىلىي مەكتەپنىڭ جاھىلىي تۈزۈلمە ـ مۇھىتلىرىدىن ئىبارەت قارا يامغۇرلۇق بوران ـ چاپقۇنلىرىدا، تەۋرەنمەي مەزمۇت قەدەم بىلەن تۇرۇشىنى ئۈمىد قىلدىم. دەرۋەقە ئۇ يەرلىك بۇرادەرلەرمۇ تەقۋا، پائالىيەتچان، ياخشى ئەخلاقلىق بۇرادەرلەر ئىدى. ئاللاھ يولىدا بىزدىن ھېچ نەرسىسىنى ئايىمايتتى. بىز تېخى رامىزان كېچىلىرى ياتاقلاردىن قېچىپ، شۇ بۇرادەرلەرنىڭ ئۆيىگە يىغىلىپ ئىمانلىشاتتۇق، مۇڭدىشاتتۇق. بىر قېتىم مەلۇم بىر بۇرادەرنىڭ بىزگە ئۆزى يالغۇز ئون خىلغا يېقىن قورۇمىلارنى تەييار قىلغانلىقى، ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى قازان كاۋىسىنىڭ ئىچىگە قورۇق ئۈزۈم، ياڭاقلارنى سېلىپ پىشۇرۇپ بەرگىنى ھازىرغىچە ئېسىمدە تۇرۇپتۇ. ھەر قېتىم سەككىز ـ توققۇزىمىز ياتاقتىن قېچىپ شۇ بۇرادەرنىڭ ئۆيىگە بارغىنىمىزدا، سانىمىزنىڭ كۆپلۈكىگە قارىماي قورساقلىرىمىز ئېتىلىپ كەتكۇدەك تويۇپ قايتىپ كېتىشەتتۇق. ئاجايىپ بەرىكەتلىك ئىدى. مەن شۇ مەزگىللەردە رەببىمنىڭ رازىلىقىنى ئىزدەپ، ھارامدىن يىراق بولۇش ئۈچۈن توي قىلغان بەندىنى ئاللاھ تائالانىڭ ھەرگىز تاشلىۋەتمەيدىغانلىقىنى، پەقەت يېگانە ئاللاھنىڭلا رىزىق بېرىدىغانلىقىنى تېخىمۇ چوڭقۇر ھېس قىلغان ئىدىم. دەرۋەقە شۇ بىر جۈپ ياش مۇسۇلمان قېرىنداشىمىزنىڭ ھېچقانداق خىزمىتى يوق، ھۆكۈمەتنىڭ تۆمۈر دەپتىرىدە تېخى يوق، باشقىلارنىڭ نەزىرىدە ھايات كەچۈرۈشكە ئىمكانى قالمىغان، ئاللىبۇرۇن جېنىنى باقالماي ئاچلىقتىن ئۆلۈپ كېتىدىغانلىقىغا ھۆكۈم چىقىرىلىپ بولغان كىشىلەر ئىدى.

مەقسەتكە كەلسەك، ئاللاھنىڭ رەھمىتى بىلەن ئويلىغىنىمىغا مۇۋاپىق بىزگە ئۆي، دەرسلىك ماتېرىيال قاتارلىق نەرسىلەر تەييارلانغان بولۇپ،

ئاللانىڭ رازىلىقىنى ئىزدىگەن قېرىندىشىمىز ئابدۇلھەكىم بىزگە قەرەللىك هالىدا ئەبۇلئەئلا مەۋدۇدىنىڭ «ئىسلام پرىنسىپى» ناملىق كىتابىنى دەرسلىك قىلىپ ئۆتۈپ بەرگەن ئىدى. كېيىنكى كۈنلەردە تەتىل ۋاقتىدىن پايدىلىنىپ بۇ ئۇستازىم بىلەن بىرلىكتە شىخۇغا بېرىپ ئوقۇشقا مۇۋەپپەق بولدۇم. شىخۇدىكى ئۇستازىم باتۇر ئاكا، ئابدۇللاھ ئاكا، ئابدۇلۋەھھاب ئاكا ۋە ئابدۇلھەكىملەر بىلەن كېيىنچە جىھاد مەيدانلىرىدا بىرگە بولۇشقا نېسىپ بولدۇم. ئىنشائاللاھ مۇشۇ ئەسەرنىڭ ئاخىرىدا ئۇلار بىلەن ئۆتكەن شېرىن سەرگۈزەشتىلىرىمنى دىققىتىڭلارغا سۇنۇشقا تىرىشىمەن. شاھىت بولغىنىڭىزدەك بىز بۇ سۆزۈك بۇلاقتىن ئېھتىياجىمىزغا قارىتا ياخشى سۇغىرىلدۇق دەپ ئويلايمەن. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇن.

شۇنداق قىلىپ بەزى ياخشى ماتېرىياللارنىڭ نەشىردىن چىقىشى ۋە باشقا ئالىي مەكتەپتىكى بۇرادەرلەرنى زىيارەت قىلىش باھانىسى بىلەن، بىر نەچچە بۇرادەر ئۈرۈمچىگە بېرىشقا تەييارلاندۇق. ئارىمىزدىكى بىر بۇرادەر ئاللاھنىڭ تەقدىرى بىلەن ئۈرۈمچىگە چۈشكەن تۇنجى ئاخشىمى دەل مېنىڭ ھىجرەتتىكى ھەمراھىم ۋە مېنى يېقىندىن قوللىغان سەپەردىشىم، داۋۇت ئاكىنىڭ ئۆيىگە ئېلىپ كەلدى. لېكىن بىز يەنىلا بىزنى كۈتۈپ تۇرۇۋاتقان قىسمەتلىرىمىزدىن خەۋەردار بولۇشقا ئاجىز ئىدۇق. ئۇ بىزگە ھىجرەت ۋە زېمىنىدا پەقەتلا ئاللاھنىڭ قانۇنى يۈرگۈزۈلۈشى كېرەكلىكى توغرىسىدا روشەن دەلىللەر بىلەن نەسىھەتلىرىنى قىلغان بولدى. شۇ كېچىسى ماددىي ۋە مەنىۋى جەھەتتىن ياخشى ئوزۇقلانغاندىن كېيىن، ئەتىسى ئۈرۈمچىدىكى مەلۇم بىر ئۇنىۋېرسىتېتقا باردۇق. ئۇ يەردە ئۆزىنىڭ مۇلايىملىقى، دەۋەتتىكى ھېكمەتلىرى بىلەن يۈرىكىمگە گۈل چەككەن قېرىندىشىم مۇسلىم مېنى كۈتۈپ تۇراتتى. ئۇنىڭ بىلەن كۆرۈشتۇق، ئىمانلاشتۇق. ئۇ ماڭا «ھىجرەت تەسىراتى» دېگەن كىتابتىن ھېس قىلغانلىرىنى سۆزلەپ بەرگەن ئىدى. ئۇنىڭ بۇ سۆزلىرى گويا ماڭا ئانامنىڭ ئوغۇز سۈتىدىنمۇ بەك تاتلىق، قۇۋۋەتلىك تېتىغان ئىدى. شۇندىن ئېتىبارەن بۇ كىتابنى بىر ئوقۇپ بېقىش ئىستىكىم تۇغۇلدى. بۇ قاراڭغۇ زۇلمەتكە تولغان چوڭ شەھەرنىڭ ئۇ يەر بۇ يەرلىرىدە نۇر چېچىپ، پارلاپ تۇرغان بۇلۇڭ-پۇچقاقلاردىن بۇ كىتابقا ئېرىشتىم-دە، ئاستا ئۆزۈمنىڭ مەكتىپىمگە قاراپ يول ئالدىم. مەكتەپكە قايتقاندىن كېيىن، بۇ كىتابقا

بولغان يالقۇنجاپ تۇرغان قىزىقىشىمنىڭ تۇرتكىسىدە بىر نەچچە سائەت ئىچىدىلا ئوقۇپ تۈگىتىپتىمەن. بۇ تەشنالىق تېخى قانمىغان بولسا كېرەك، يەنە ئوقۇدۇم، قايتا ـ قايتا ئوقۇغاندىن كېيىن بۇ كىتاب مېنىڭ هاياتىمغا يېڭى مەنە، ئارزۇ ـ ئارمان، غايە ـ نىشانلارنى بېغىشلىغاندەك بولدى. ئىسلامنىڭ ئىستىقبالىنى تېخىمۇ تونۇغاندەك بولدۇم. كاللامدىكى «كۇفرىنىڭ هۆكۈمرانلىقىدا ئىسلامىمنى قانداق ساقلاپ قېلىش كېرەك؟» ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش باشقا تېمىدىكى تۈرلۈك چىگىشلەر، توقۇنۇشلار تەبىئىيلا يېشىلىپ كەتتى. «توغرا، ئەسلىدە بىز ئىسلامىمىزنى ئەڭ تۆۋەن چەكتە ساقلاپ قېلىشىمىز ئەمەس، ئۇنى مۇكەممەل تەتبىقلىشىمىز كېرەك ئىدىغۇ!؟» دېگەندەك ئوي ـ پىكىرلەر تەپەككۇر دېڭىزىمدا دولقۇن يېرىپ ئىلگىرىلىگەندەك بولدى.

مەن بۇ توغرىسىدا كىچىككىنە بىر مىسال قىلماقچىمەن. كىچىك ۋاقتىمدا مەكتەپتە ئوقۇتقۇچىمىز بىزدىن: «سىلەر نېمە ئۈچۈن ئوقۇيسىلەر دەپ سورايتتى؟.ـ ساۋاقداشلارنىڭ بەزىلىرى،ـ مەن ئۇچقۇچى بولۇش ئۈچۈن ئوقۇيمەن،ـ دېسە، يەنە بەزىلىرى،ـ مەن ۋەتەن خەلق ئۈچۈن ئوقۇيمەن،ـ دەيتتى. ئوقۇتقۇچى بولسا ئۈندىمەيتتى. ئارىدىن بىر بالا،ـ مۇئەللىم! مەن جاۋاب بېرەي، مەن چوڭ بولغاندا بىر نانىنىڭ ئىگىسى بولۇش ئۈچۈن ئوقۇيمەن،ـ دەپ جاۋاب بەرگىنىدە ئوقۇتقۇچىمىز،ـ خورازدىكى خوا! مانا ئەقىللىق بالا دېگەن شۇنداق بولىدۇ. ھەممىڭلار ئۆزۈڭلار ئۈچۈن، بىر كىشىلىك نان تېپىپ يېيىش ئۈچۈن ئوقۇيسىلەر» دېگەنىدى. دەرۋەقە بۇ كۇفرى هاكىمىيەت ئەنە شۇنداق هىيلە ـ نەيرەڭلىرى بىلەن بىزنى شۇنچە هەممەتسىز، ئىرادىسىز قالدۇرماقچى ئىدى. كۇفرى بىزنى چوڭ ـ چوڭ ئىشلارنى قىلىش ئەمەس، هەتتا ئويلىيالىشىمىزدىن هەم مەھرۇم قىلماقچى ئىدى. ئاللاھقا هەمدىلەر بولسۇنكى، ئاللاھ مىكىر قىلغۇچىلارنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇر.

شۇنداق قىلىپ بۇ كىتابنى ئوقۇغان باشقا قېرىنداشلىرىمۇ بىر تەرەپتىن ئاجايىپ ئۈمىد ـ ئىستەكلىرىنى بايان قىلىشسا، يەنە بىر تەرەپتىن هىجرەت قىلغان كىشىنىڭ بولسا بىر ئاجىزەلىكىنى، ئۆزىنىڭ بولسا بىر بېجىرىم ئەركەكلىكىنى ئويلاپ، نومۇس هېس قىلىشىپ هال ئېيتىشاتتى. رەزىل كۇفرىنىڭ مۇسۇلمان ياشلىرىنىڭ ئويغىنىپ

قىلىشىدىن قورقۇپ، ئىسلامنىڭ زىيىنىغا قىلغان ھەر بىر پىلان ـ مىكىرلىرى كارغا كەلمەستىن، مەن تونۇيدىغان بىر بۆلۈك مۇسۇلمان ياشلىرىنىڭ ھىجرەت پىلىكىگە مانا شۇنداق ئوت تۇتىشىپ كەتكەن ئىدى. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، ئۇ ئۆزى تۇتاشتۇرغان شۇ ئوتنى، ئىسلام نۇرىنى ھەرگىز ئۆچۈرۈپ قويمايدىكەن. ئەكسىچە ئاشكارا قىلىپ چاقنىتىدىكەن، گەرچە كاپىرلار يامان كۆرگەن تەقدىردىمۇ.

«ئۇلار (يەنى مۇشرىكلار يەھۇدىيلار ۋە ناسارالار) الله نىڭ نۇرىنى (يەنى ئىسلام دىنىنى) ئېغىزلىرى (يەنى يالغان ـ ياۋىداق بوھتانلىرى) بىلەن ئۆچۈرمەكچى بولىدۇ. الله ئۆز نۇرىنى ئۇستۇن قىلماي قالمايدۇ. كافىرلار (بۇنى) يامان كۆرگەن تەقدىردىمۇ.» (سۈرە تەۋبە 32 ـ ئايەت)

«ئۇلار الله نىڭ نۇرىنى (الله نىڭ دىنىنى ۋە نۇرلۇق شەرىئىتىنى) ئېغىزلىرى بىلەن ئۆچۈرۈۋەتمەكچى بولىدۇ. كافىرلار يامان كۆرگەن تەقدىردىمۇ الله ئۆزىنىڭ نۇرىنى مۇكەممەل قىلغۇچىدۇر (يەنى ئۆزىنىڭ دىنىنى ئاشكارىلىغۇچىدۇر).» (سۈرە سەپ 8 ـ ئايەت)

شۇنداق قىلىپ بۇ پىلىككە ئوت تۇتاشقاندىن كېيىن، مەكتەپتىكى بۇرادەرلەر بىلەن يىغىلىشىپ مۇنازىرىلەشكىنىمىزدە، «ھىجرەت» بۇ مۇنازىرىلەرنىڭ ئەڭ يېقىملىق گۈلتاجى بولۇپ قالاتتى. بۇرادەرلەرنىڭ ھوشيارلىقى بىلەن، ئەقىدە ـ ئىدىيىلىرى ئېچىلىپلا كەتكەنىدى. بىز بىرلىكتە جىھادى فىلىملەرنى كۆرۈشەتتۇق. بۇ ئارقىلىق ئاز بولمىغان مەلۇماتلارغا ئېرىشكەن ئىدۇق. مۇجاھىدلارنىڭ ئافغانىستاندىكى جىھادلىرى، دۇنيا مۇجاھىدلىرىنىڭ بىرلىكى، ئافغانىستان ئىسلامى ئىمارىتىدىن كېيىنكى مۇجاھىدلارنىڭ ئەھۋالى، تاجىكىستان جىھادى، چېچىنىستان جىھادى، جىھادتىكى تۈرلۈك كارامەتلەر... بۇلار بىزنى قىزىقتۇرۇۋالغان ئىدى. ئاللاھنىڭ مۆمىن بەندىلىرىنىڭ زېمىنىدىكى ئورۇنباسارلىقىنى قەغەز يۈزىگە تىزىلغان 32 ھەرپتىن ئەمەس، رېئال ھاياتلىقتىن كۆرگەندەك بولدۇق. ۋەھالەنكى بىز بولساق ئەينى چاغدا «ئىسلامىي خىلافەت» ئەمەس، «جىھاد» دېگەن بىر كەلىمە سۆزنى ئېغىزىمىزدىن ئەركىن ـ ئازادە، ئوچۇق ـ ئاشكارا چىقىرالمايدىغان بىر جەمئىيەتتە ياشاۋاتقان ئىدۇق. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، بۇ فىلىملەرنى كۆرگەنسېرى ھىجرەت ـ جىھادقا بولغان ئىشتىياقىمىز

ھەسسىلەپ ئاشتى. ھىجرەت دىيارىدىكى مۇجاھىد ئەر-ئاياللارغا بولغان چەكسىز مۇھەببەت دۇردانىلىرىمىز، كېچىلىرى قىياملاردا چاناقلىرىمىزدىن ئۇن-تىنسىز سىرغىپ چۈشۈشكە باشلىدى. ھىجرەت-جىھادقا بولغان مۇھەببىتىمىزنىڭ ئېشىشىغا ئەگىشىپ، رەزىل خىتاي كوممۇنىستلىرىغا بولغان نەپرىتىمىزمۇ ھەسسىلەپ ئاشاتتى. بۇ بەتبەختلەرنىڭ مەكتەپتىكى زۇلۇملىرى، رەزىل سىياسەتلىرى ئىسلامنىڭ ساپ ھاۋالىق گۈزەل باغچىسىدا ئەركىن نەپەس ئېلىپ يېتىلىۋاتقان يۇمران قەلبلىرىمىزنى مۇجۇپ تاشلايتتى.

مەن تۆۋەندە مەكتەپلەردە مەۋجۇت بولۇۋاتقان سىنىپىي مەيدان ۋە زىددىيەتلەرنى تېخىمۇ ئېنىق يورىتىپ بېرىش ئۈچۈن، بۇ يەردە «ئۇيغۇر»، «خىتاي» دەپ ئايرىشقا مەجبۇر بولدۇم. ئاللاھقا سېغىنىپ قەۋمىيەتچىلىكتىن پاناھ تىلەيمەن. مەكتەپنىڭ ھەر قايسى خىزمەت ئاپپاراتلىرىنىڭ باشلىقلىرى خىتايلار ئىدى. توغرا بولسۇن، خاتا بولسۇن، ئۇلارنىڭ دېگىنى دېگەن ئىدى. ئاتالمىش ئىنتىزام تەكشۈرۈش بۆلۈمى بولۇپ، بەتبەختلەرگە كالتەك-توقماقلار تارقىتىلىپ بېرىلەتتى. بۇ كالتەك-توقماقلار بىلەن يۈرىكى تىلىنىدىغانلارمۇ كۆپىنچە ئۇيغۇرلار ئىدى. يەنە تېخى ئاتالمىش ياتاق باشقۇرۇش بۆلۈمىمۇ بار ئىدى. ئۇلارمۇ كۆپىنچە خىتاي بولۇپ، بەكرەك بىزنىڭ ئۇيغۇر ياتاقلىرىغا «كۆڭۈل بۆلۈپ» قوياتتى. ئەگەر بىر خىتاي، بىر ئۇيغۇر ئوقۇغۇچى كەچلىك تەكرارغا كېچىككەن ياكى قاتناشمىغان بولسا، ھەپتىلىك سىنىپ يىغىنىدا ھېلىقى خىتاي ئوقۇغۇچى ئېيلان قىلىنمايتتى. بىچارە ئۇيغۇر ئېيلان قىلىنىپ رەسۋا بولاتتى. مەكتەپ پۈتتۈرۈشكە بىر يىل قالغاندىكى پراكتىكا قىلىدىغان چاغدا، ئۇيغۇرلار ھېچقانداق كارخانىغا قوبۇل قىلىنمايتتى. ئەگەر خەنزۇ سىنىپىدا بولسا بەختلىك ھېسابلىنىپ قوبۇل قىلىناتتى. بەتبەختلەر مۇشۇ «پراكتىكا مۇشكۇلاتىنى ھەل قىلىمىز» دېگەن باھانىسى بىلەن مەكتەپتىكى ئۇيغۇر سىنىپلارنىڭ بىرىنى قويماي چېچىپ، ھەممىسىنى تۆتتىن، بەشتىن خىتاي سىنىپلىرىغا بۆلۈۋەتتى. شۇ ئارقىلىق ئۇيغۇر ئوقۇغۇچىلارنىڭ پراكتىكا مۇشكۇلاتىنى ھەل قىلدۇق دەپ بىلجىرلىشىدۇ تېخى! نەتىجىدە بىر قىسىم جۇشقۇن، ئەقلى-ھوشى جايىدا مۇسۇلمان ياشلار خىتايلارنىڭ سىنىپىدىكى سېسىق پۇراقلارنى پۇراش بىلەنلا

تاشلاپ چىچىلىپ تورۇشقان ئىدۇق. قوماندان، ئۇستاز قاتارلىقلار نىرىدا قانداق قىلىشنى مەسلىھەتلىشىۋاتاتتى. مەن بولسام ئاللاھنىڭ ھەممىگە قادىر زات ئىكەنلىكىدىن قەلبىم ئىرىگەن، ئاجىزلىقلىرىمىزنى تېخىمۇ ھېس قىلغان، تامامەن ئاللاھقا يۈزلەنگەن بىر ھالەتتە ئىككى رەكەت ناماز ئوقۇۋالغان ئىدىم. بىر ئازدىن كېيىن، ئۇستاز يۈگۈرۈپ كېلىپ، مەندىن بىز ئاۋۋال ئوتۇن يىغقىلى بارغان جىلغىنىڭ يولىنى ئەسلىيەلەيدىغانلىقىمنى سوراپ بىلگەندىن كېيىن، بىللە ئېلىپ ماڭدى. بارسام قوماندان سەيفۇللاھ داموللام، ئابدۇلمەلىك ئاكا، ئۇستاز شۇنداقلا نەچچە كۈن ئىلگىرىكى بومباردىمانىنىڭ تىرىك شاھىدى ئابدۇلقاھھار ئاكىلار بار ئىكەن. بىز ئۇ يەردە مەسلىھەتنى يەنە بىر پىششۇرۇۋالدۇق. ئابدۇلمەلىك ئاكا ئىككىمىز ماشىنىدىكى نەرسە-كېرەكلەرنى نەچچە كۈن ئىلگىرى ئائىلىلىكلەرنى ئەكېلىپ قويغان ھېلىقى قورۇغا چۈشۈرۈپ بىكارلىغاندىن كېيىن، بۇرادەرلەرنى ئېلىپ تاغ ئىچىگە كىرىپ كېتىدىغان بولدۇق. مەن پەقەت شۇ قورۇغا بارىدىغان يول بويىدىكى تاغ جىلغىسىغا كىرىپ كېتىدىغان ئەگىلمىنى كۆرسىتىپ قويۇش ئۈچۈن چاقىرىلغان ئىدىم. ئابدۇلمەلىك ئاكا ئىككىمىز ماشىنىغا چىقىپ، ئۇزاق ئۆتمەيلا قوماندان مۇخابىرات (سىمسىز ئالاقىلىشىش ئاپپاراتى) قىلدىمۇ ياكى چاقىردىمۇ ئېنىق ئەسلىيەلمەيمەن، ئىشقىلىپ بىز ماشىنىنى توختىتىپ، ئۇلارنى بىر ئاز ساقلىغاندىن كېيىن، قوماندان بىلەن ئابدۇلقاھھار ئاكا ماشىنىغا چىقتى. ئۇلار كەلگەندىن كېيىن ماشىنا قورۇق كەتكۈچە بۇرادەرلەرنى ئېلىپ يول بويىدىكى جىلغا ئېغىزىغا چۈشۈرۈپ قويىدىغان بولدۇقمۇ ئەيتاۋۇر يەنە بىر بۇرادەرنى ئېلىۋالىدىغان بولدۇق. بۇرادەرلەرگە مۇخابىرات قىلدۇق، ئانچە-مۇنچە ۋارقىرىدۇق، ھېچ پەيدا بولمىدى. تەقرىبەن 200 مېتىر ماڭا-ماڭمايلا بۇرادەرلەر قول چىرىغىنى يورۇتۇپ پەيدا بولدى. مەن تېزلا دېرىزىنى ئېچىپ: «بىرىڭلار كېلىڭلار! ماشىنىغا پەقەت بىر ئادەم پاتىدۇ» دېدىم. مەخمۇت ئاكا ئەسكىرى يوتقانلىرى بىلەن يۈگۈرۈپ كېلىپ تېزلىك بىلەن ماشىنىغا چىقتى، بىز كەتتۇق. ھېكمەتلىك ئاللاھنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى بىلەن شوپۇر ئابدۇلمەلىك ئاكا دەريا ئىچى بىلەن ئېقىن بويلاپ ماڭدى. مەن خاتىرەمگە ئاساسەن: «ئاكا خاتا بوپقالدى،-دېسەم،- ئىنشائاللاھ مۇشۇ يول بىلەنمۇ بارغىلى بولىدۇ، تېخى يېقىنراق» دېدى.

ئاسماندا ئون نەچچە كۇنلۇك ئاي بار ئىدى. يولغا سىنچىلاپ قاراپ ماڭدىم. تاغ يوللىرىنى پەرق ئەتمەك ئانچە ئاسان ئەمەس ئىدى. ئاخىرىدا بىر جىلغىنى بەكرەك ئوخشاتقان بولدۇم-دە، لېكىن جەزم قىلالمىغانلىقىم ئۈچۈن ئۆتۈپ كەتتۇق. ئۇزۇن ئۆتمەي ھېلىقى قورۇغىمۇ يېتىپ كەلدۇق. بىز ماشىنىدىكى نەرسە-كېرەكلەرنى چۈشۈرگەندىن كېيىن، ماشىنا كەينىگە بېسىلغان باشقا نەرسىلەرنى بىرەر قۇر رەتلەپلا، كەينىمىزدە قالغان شۇ جىلغا ئېغىزىغا قاراپ ماڭدۇق. جاسۇس ئايروپىلانى ئاۋۋالقىدەكلا بەس-بەستە ئۇچۇۋاتاتتى. تەقرىبەن 10~15 مىنۇت ئۆتتى. ناھايىتى نورمال بىر ھالەتتە پاراڭلىشىپ كېتىپ باراتتۇق. ماشىنىنىڭ ئىككى تەرىپى چاقماق چاقنىغاندەك بولدى-دە، «گۇم» قىلغان ئاۋاز بىلەن بىرلىكتە ھەممە توختىدى. قاتتىق بىر زەربە بولغانلىقىنى ھېس قىلدىم. سول پۇتۇم ناھايىتى قاتتىقمۇ ياكى ناھايىتى سوغۇقمۇ، ئىنتايىن چىڭقالغان ھالدا نورمال ئىشلىمەيۋاتاتتى. ئىشقىلىپ زەخمە بولغانلىقىمنى سەزدىم. ماشىنىنىڭ دېرىزىلىرى پارتلاشتىن ھاسىل بولغان ھاۋا بېسىمىدىن يوق بولۇپ كەتكەن ئىدى. مەن يېڭىياچىلىقتا تېخىچە نېمە بولغانلىقىنى ئاڭقىرالمايۋاتاتتىم. تۇرۇۋاتقان جايىمىزنىڭ چېگرىغا يېقىنلىقىنى، يېقىن ئەتراپتا مۇرتەد ئەسكەرلەرنىڭ بارلىقىنى بىلگەنلىكىمدىن بولسا كېرەك، «بەلكىم بىز پىستىرمىغا يولۇقتۇق، ھازىر بىزنى گراناتومىيوت (كىچىك تىپتىكى راكېتا) بىلەن ئۇردى. ئەمدى ئوقلار يېغىشى مۇمكىن» دېگەندەك ئويلار بىلەن تاغلارغا باقسام، كۆزۈم ھېچنەرسىنى كۆرمەيتتى. مەن پەس ئاۋازدا «نېمە بولدى؟-دېسەم ئابدۇلقاھھار ئاكا، - جاسۇس ئۇردى» دېدى. شۇ ئەسنادا ئوڭ تەرىپىمدە ئولتۇرغان مەخمۇت ئاكا ئىشىكنى ئېچىش ئۈچۈن ئىنتىرىۋاتقان بولسىمۇ، ئىشىك پارتلاش زەربىسىدىن ئېگىلىپ كەتكەن بولۇپ ھېچ ئېچىلمايۋاتاتتى. ئابدۇلمەلىك ئاكا قوماندانغا: «داموللام، مەن زەخمە بولغاندەك قىلىمەن» دېدى. قوماندان ھەممىمىزگە: «كۆپ ھەرىكەت قىلماڭلار، ئەگەر ماشىنىدىن چۈشسەك، ھەممىمىزنى تىرىپ تۇرۇپ ئۇرۇۋېتىشى مۇمكىن، ھەممەيلەن زىكىر قىلايلى، كۆپ ھەرىكەت قىلماڭلار» دېگەندەك گەپلەرنى قىلدى. ئۇنىڭ ئاۋازى ئىنتايىن نورمال بىر تۇستە ئىدى. مەن بولسام ئىچىمدە ئۆز-ئۆزۈمگە: «ھەي پالانى! بۈگۈن كىچە ئۆلۈم بىلەن ئۇچرىشىدىكەنسەندە» دېگەنلەرنى ئويلاپ زىكىر قىلىپ تۇراتتىم.

بىرلا ئابدۇلمەلىك ئاكا ئاۋازىنى سىرتىغا چىقىرىپ، قالغانلىرىمىز بولسا ئىچىمىزدە زىكىر قىلىۋاتاتتۇق. ئاللاھ بىزگە تەمكىنلىكنى رىزىق قىلىپ بەرگەن بولسا كېرەك، ماشىنىدا نە قىيا-چىيا، ھېچ ۋاراڭ-چۇرۇڭ يوق ئىدى. ۋەھالەنكى كۈتۈۋاتقىنىمىز ئەجەللىك يەنە بىر پاي باشقۇرۇلىدىغان بومبا ئىدى. شۇ تاپتا ئۆلۈپ كۆزۈم يۇمۇلىدىغاندەك ئەمەس، بەلكى ئۆزۈم ئىشەنگەن، ئىمان ئېيتقان، غەيب بولغان يېڭى بىر دۇنياغا كۆز ئاچىدىغاندەك، دۇنيانىڭ شۇ قارا پەردىسىنىڭ كۆتۈرۈلۈپ كېتىشىنى كۈتۈپ تۇراتتىم. جاسۇس ئايروپىلانىنىڭ ھاۋا بوشلۇقىدا باشقۇرۇلىدىغان بومبىنى قويۇپ بەرگەندىكى «گۇم» قىلغان ئاۋازىنى ئاڭلاشقا ئۈلگۈرمەيلا، ناھايىتى تېز كۈچىيىپ، پىشىلداپ... ...

بۇ مەنزىرىلەرنى تەسۋىرلەشكە تىلىم ئاجىزلىق قىلىدۇ. ئوقنىڭ ماشىنىغا تېگىپ پارتلىغان ئاۋازىنى ئاڭلا-ئاڭلىمايلا ھوشۇمنى يوقاتقان ئىدىم. ۋۇجۇدۇم قاتتىق چىڭقالغان، ھاۋا يوق ۋاكۇئۇمغا كىرىپ قالغاندەك بولدۇم. كۆز ئالدىم قاراڭغۇ، بىر پەرىشتىنىڭ كېلىشىنى كۈتۈۋاتاتتىم. كۆز گۆھىرىم ھەر تەرەپتىن پەقەت قاراڭغۇلۇقنىلا سېزەتتى. شۇ ھالەتتە قانچىلىك ھوشسىزلانغانلىقىمنى بىلەيمەن. نەتىجىدە بىرسىنىڭ مېنى چاقىرىۋاتقانلىقىنى سەزدىم. ئاڭلاش سەزگۈم بىلەن بىللە كۆزۈم ھەم ئېچىلدى. ئىسمىمنى چاقىرىۋاتقانلىقىنى ئاڭلاپ «ھە» دېيىش ئىنكاسىمغا كەلدىيۇ، ئۈچ-تۆتىنچى قېتىمدا ئاران «ھە» دېيەلىدىم. ماشىنىنىڭ ئۈستى پارتلاش زەربىسىدىن غايىب بولغان ئىدى. كۆزۈم ئاسماندىكى يۇلتۇزلارنى كۆردى. بېشىمنىڭ ئوڭ تەرىپىدىن يۈز-بويۇنلىرىمنى بويلاپ ئىسسىق بىر نەرسە ئاقتى. سول پۇتۇمنىڭ ئاۋۋالقى سەزگۈسى تېخىمۇ كۈچىيىپ، ئوڭ پۇتۇمنىڭ ھەم زەخمە بولغانلىقىنى بىلدىم. ئوڭ تەرىپىمدىكى مەنزىرە بولسا، مەخمۇت ئاكىنىڭ بېشىدىن قانىنىڭ قىزىل گۈل ياكى خۇددى تېلېفوننىڭ يۇلتۇز كۇنۇپكىسىدەك ھەر تەرەپكە سىرغىپ چۇشۇۋاتقانلىقىنى كۆردۈم. سول تەرىپىمدە ئابدۇلقاھھار ئاكىنىڭ بېشىدىكى باش كىيىمى نەلەرگىدۇر قانات قاققان بولۇپ، ئۇزۇن چاچلىرى خۇددى چاقماق سوققان ئادەمدەك ھاۋاغا سانجىلغان ئىدى. ئالدىمىدا قوماندان بىلەن ئابدۇلمەلىك ئاكا بولۇپ، ئابدۇلمەلىك ئاكا ئۆزىنىڭ شوپۇرلۇق ئورنىدىن ئەمەس، بەلكى قوماندانىنىڭ ئورنىدىن ئىككى

قولىغا تايىنىپ زەخىمدىن مەجرۇھ بولغان جەسىتىنى يۆلەۋاتاتتى. ئۇنىڭ يۈز قىسمىنىڭ ئوڭ تەرىپى كۆيگەن بولۇپ، چاچ ساقاللىرى ھاۋا بېسىمىنىڭ تەسىرىدە دىڭگايغان ھالەتتە ئىدى. بۇ چاغدا ئابدۇلقاھھار ئاكا جىددىيراق تەلەپپۇزدا: «ئابدۇلمەلىك ئاكا! مىدىرلىماڭ، مىدىرلىماڭ، بولمىسا ھەممىمىزنى شەھىد قىلىۋېتىدۇ» دېدى. ئاللاھ ئابدۇلمەلىك ئاكىدىن رازى بولسۇن. ئۇ ھەرىكەتتىن توختىدى. ئۇنداقتا قوماندانچۇ؟! ئۇ قەيەردە؟! ئەسلىدە بومبا ئابدۇلمەلىك ئاكا تەرەپكە تەگكەن بولۇپ، پارتلىغاندىكى ھاۋا بېسىمى ئۇنى ئۇرۇپ قوماندانىنىڭ ئۈستىگە يۆكلەپ قويغان ئىكەن. كېيىنكى كۈنلەردە قوماندانىنىڭ ماشىنىدىكى ئەھۋالىنى ياخشى ئەسلىيەلمىگەنلىكىم ئۈچۈن ئابدۇلقاھھار ئاكىدىن سورىسام، ئۇ: «قوماندانىنىڭ ئابدۇلمەلىك ئاكىنىڭ ئاستى تەرىپىدە بار ئىكەنلىكىنى، بېشى ئىككى ئورۇندۇقنىڭ ئارىسىدا بولۇپ، نەپەس ئېلىشى قىيىن بىر ھالەتتە قالغانلىقىنى ئېيتتى. ئاللاھ ياخشى بىلگۈچى، ماشىنىدا بىرىنچى بولۇپ شەھىد بولغان ئادەم قوماندان ئىدى. ئەلۋەتتە بۇ شاھادەت ۋاقىت ۋە ئورۇننىڭ ئېتىبارى بىلەن ئىنتايىن ئەۋزەل بىر شاھادەت ئىدى. ئاللاھ ھەممىمىزگە ئۆزى ياخشى كۆرگەن ئۆلۈمنى رىزىق قىلىپ بەرسۇن!

شۇنداق مەنزىرىلەر كۆز ئالدىمدا نامايان بولغاندىن كېيىن بىز مىدىرلىماستىن ئولتۇردۇق. ئىچىمىزدە پەقەت ئابدۇلقاھھار ئاكا بىر ئاز بىجىرىم بولۇپ، ئۇ ئارىلاپ-ئارىلاپ: «ئەنسار! ئەنسار!» دەپ تۇۋلايتتى. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، ئاللاھ تەئالا ئۆز كىتابىدا شەرەپلىگەن «ئەنسار» دېگەن بۇ ئىسىم ھېچبىر تەرجىمانىنىڭ ۋاستىسىسىز ئۇلارغا بىزنىڭ ھاياتلىقىمىزنى ۋاقىپلاندۇرىۋاتاتتى. پۇشتۇلار بۇ سۆزنى قولاق بىلەن ئەمەس بەلكى قەلبى بىلەن تونۇيتتى.

ئۇزاق ئۆتمەيلا ھەر تەرەپتىن تەكبىرلەر ئاڭلىنىشقا باشلىدى. تەكبىرلەر بىر-بىرىگە ئۇلىنىپ كۈچىيىپ باراتتى. خۇددى زۇلمەتنىڭ قاراڭغۇسى كېتىپ، ھەقىقەتنىڭ نۇرى پارلاۋاتقاندەك، دۈشمەنلەر ئارقىسىنى قىلىپ قېچىپ، نۆۋەت ئاللاھنىڭ قوشۇنلىرىغا كەلگەندەك ئاجايىپ بىر سەزگۈ قاتتىق ئەلەملەنگەن مەجرۇھ تېنىمگە راھەت، قۇۋۋەت بەخش ئېتىۋاتاتتى. «ئاللاھۇ ئەكبەر!» لەر يېقىنلىغانسېرى ئەنسىرەشلەر غايىب بولۇۋاتاتتى. ئۇلارنىڭ قارىسى كۆرۈنۈشكە باشلىدى. ئاۋال بىر-ئىككىسى

يۈگۈرۈپ كېلىپ ئىشىكنى ئىچىشقا ئۇرۇندى. زەربىدىن ئېگىلگەن ئىشىكلەر ئەلۋەتتە ئېچىلماس ئىدى. ئىشىك ئېچىلمىغان بىلەن ماشىنىنىڭ باشقا ھەممە جايلىرى ئوچۇق ئىدى. ئابدۇلقاھھار ئاكىنىڭ پۈتى زەخىم بولغان بولۇپ، سۆڭەك ساق ئىدى. ئۇ چەبدەسلىك بىلەن ماشىنىنىڭ ئېچىلىپ كەتكەن ئۈستىدىن سەكرەپلا چۈشتى ـ دە، ئەنسارىلار ئۈنى توختاتماستىنلا ئېلىپ كەتتى. مەن ھەم چۈشۈشكە تەمشەلدىم. ئۆملىگەن ھالدا ماشىنىنىڭ ئىشىكىگە قورسىقىمنى ئېسىپ تۇرۇپ يەرگە قول ئۇزىتىۋالغاندىن كېيىن، ئاستا ـ ئاستا ئۆملەپ چۈشۈۋالدىم. مېنى ئېلىپ كېتىشكە تەييار بولغان ئەنسارىنىڭ يۆلىشى بىلەن ئورنۇمدىن تۇردۇم ـ دە، لېكىن بىر ـ ئىككى قەدەم ئالا ـ ئالمايلا يىقىلدىم. ئۇ ماڭالمايدىغانلىقىمنى پەملىگەندىن كېيىن، مېنى يۆلەپ تۇرغۇزۇپ ھاپاش قىلىپ كۆتۈرگىنىچە نەلەرگىدۇر بىر ھازا يۈگۈرۈپ ئېلىپ چىقىپ كەتكەن ئىدى.

ئى مۇسۇلمانلىقنى دەۋا قىلىۋاتقان جاھىللار جامائەسى! سىلەر بىزنىڭ دىنىمىز، ئۆزىمىز ئۈچۈن ئاچچىق ھەقىقەت بىلىپ تاللىۋالغان بۇ يولىمىز تۈپەيلى بىزدىن ئادا ـ جۇدالىقىڭلارنى ئىزھار قىلغان ۋاقتىڭلاردا بىزنى ياردەمچىسىز تاشلاپ قويماقچى ئەمەسمىدىڭلار!؟ مانا بۈگۈن سىلەرگە ئاللاھ بىز ئۈچۈن تاللىغان دىنىنىڭ ياردەمچىلىرى بولغان ئەنسارىلارنى ئىزھار قىلىمىز. شاھىت بولۇپ تۇرۇپسىلەركى، ئۇلار بىزنى ئۆز جانلىرىدىن ئەزىز بىلىۋاتىدۇ. پەقەت دىنى تۈپەيلى ئۆزى يۇرت ـ ماكانلىرىدىن ھەيدەپ چىقىرىلىۋاتقان ئەر ـ ئايال مۇسۇلمانلارنى ئۆز قوينىغا ئېلىۋاتىدۇ ۋە مانا مۇشۇنداق ئەڭ ئېغىر كۈنلەردە بىزلەر بىلەن ئاللاھ يولىدا دوستلىشىپ، سەپلەر تۈزۈشۈپ، ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرىگە قارشى بىرلىكتە جەڭ قىلماقتا! ئاللاھدىن ئەنسارىلارغا مەغپىرەت، رەھمەت تىلەيمەن. ھېساب كۈنىدە ئۆزى شەرەپلىگەن نام بىلەن تىرىلدۈرۈشىنى سورايمەن.

ئۇ ئەنسارى مېنى شۇ كۆتۈرگىنىچە خېلىلا ئۇزۇن يۈگۈرۈپ، ئېگىز بىر جايلارغا چىقىپ، ئاخىرى بىر ئۆينىڭ قېشىغا ئېلىپ كەلدى ۋە كارىۋاتقا ياتقۇزدى ـ دە، ئۇزۇن توختاتماستىنلا يېقىن ئەتراپتىكى بىر دوختۇرخانىغا ئېلىپ كەتتى. تاملىرى ئاپئاق سىرلانغان چوڭ بىر قورۇغا كەلدۇق. بۇ دوختۇرخانا ئىدى. قورۇنىڭ ئىچىگە كىرىپ كىچىك بىر ئۆينىڭ ئالدىغا

قويۇلدۇم ـ دە، ئۆي ئىچىدىكى كارىۋاتنى يان تەرەپكە يۆتكەپ مېنى ئېلىپ كىردى. قارىسام، ئۇ كارىۋاتتىكى قوماندان ئىكەن. ئىككىمىزنىڭ يۈزىنىڭ ئارىلىقى تەخمىنەن 30~40 سانتىمېتىرچە بولۇپ، مەن تەرەپكە قاراپ ياتاتتى. «داموللام، داموللام» دەپ بىر ـ ئىككى قېتىم چاقىرسام جاۋاب قايتۇرمىدى. چىرايى ساق، خۇددى ئۇخلاپ قالغاندەك ياتاتتى. مەنمۇ ئۆزۈمنىڭ ھالىم بىلەن ئاۋارە بولغانلىقىم ئۈچۈن، قوماندانىنى ئاغرىق پەسەيتىش ئوكۇلىنى ئۇرۇپ ھوشسىز ھالەتتە بولۇشى مۇمكىن دەپ گۇمان قىلغان ئىدىم. پوپايكىنىڭ ئۈستىدىن ئىككى بىلىكىمگە بىردىن ئوكۇلنى يېگەندىن كېيىن، شۇ كارىۋاتتا ياتقۇزۇلغان ھالىتىمدە دوختۇرخانىدىن چىقىپ كەتتۇق. بىر ھازا ماڭغاندىن كېيىن، بىر ئاق پىكاپنىڭ قېشىغا كەلدۇق. ئۇ يەردە ئىككى ـ ئۈچ ئەنسارى ۋە يەنە بىر كارىۋات تۇراتتى. يېقىن بارغاندىن كېيىن ئۇنىڭ مەخمۇت ئاكا ئىكەنلىكىنى بىلدىم. ئۇنى چاقىرسام جاۋاب قايتۇرمىدى. بىز ماشىنىنىڭ ئارقا ئورۇندۇقلىرى قاتلىنىپ، يوتقان ـ كۆرپىلەر سېلىنغاندىن كېيىن ياتقۇزۇلدۇق. ماشىنا ماڭدى. مەخمۇت ئاكا قېشىمدا ياتاتتى. مەن ئۇنى يەنە چاقىردىم. ئۇ تەستىراق جاۋاب قايتۇردى. ئۇنىڭدىن قەيىرىڭ زەخىم بولدى؟ پۇتۇڭ ئۈزۈلدىمۇ؟ بارمۇ؟ دېگەندەك سوئاللارنى سورىدىم. ئۇ پۇتىنىڭ بارلىقىنى، دوختۇرلارنىڭ پۇتىنى داكا بىلەن بىر نېمىلەر قىلغانلىقىنى ناھايىتى زەئىپ بىر ھالەتتە ئېيتتى. ئۇ يەنە: «ئۇكام مەن دوختۇرخانىغا بارغىچە بەرداشلىق بېرەلمەيدىغان ئوخشايمەن» دېگەندەك گەپلەرنى قىلىپ جىمىقىپ قالدى. بىزنىڭ بۇ ماشىنا بىلەن ماڭىدىغان مۇساپىمىز تامام بولغان بولسا كېرەك. بىر يەرگە كەلگەندىن كېيىن توختاپ، باشقا بىر ماشىنىغا ئالمىشىپ يانمۇ ـ يان ياتقۇزۇلدۇق. بۇ ماشىنىدا بىر قازاق بۇرادەر، بىر ئۆزبېك بۇرادەر ۋە بىر ـ ئىككى پوشتۇ بۇرادەرلەر بار بولۇپ، تىلىمىزنى چۈشىنىدىغان بولغانلىقى ئۈچۈن بولسا كېرەك، قازاق بۇرادەرنىڭ قولىنى چىڭ تۇتۇۋېلىپ قويۇپ بەرمىدىم. ئۇ ماشىنىنىڭ كوزۇپىدا مېنىڭ باش تەرىپىمدە ئولتۇردى. ئۇ ئۆزى ئارقىلىق تەڭ كېچىدىكى تاغنىڭ سوغۇق شامالىرىنى مەندىن توسۇپ ئولتۇراتتى. بىر چاغ بولغاندا مەخمۇت ئاكا تۇيۇقسىز مېنى چىڭ قۇچاقلىۋالدى، قويۇپ بەردى، يەنە قۇچاقلىدى، يەنە قويۇپ بەردى. ھەتتا مەن بىئارام بولۇپ

قالغاندەك بولدۇم. ئۇنىڭ شۇ تەرىقىدە قانچە قېتىم قۇچاقلىغانلىقىنى ئەسلىيەلمەيمەن. ئۇ جىمىقىپ قالدى. لاپپىدە ئۆتۈپ كەتكەن ئاي نۇرىمۇ ياكى باشقىمۇ، مەخمۇت ئاكىنىڭ كالپۇكىنىڭ كۆكەرگەن، كۆزلىرىنىڭ ئالايغانلىقىنى كۆرگەندەك بولدۇم. لېكىن ئۇنى ئاغرىق پەسەيتىش ئوكۇلىنىڭ تەسىرىدە ئۇخلاپ قالدى دەپ ئويلاپتىمەن. دوختۇرخانىغا كەلگەندىن كېيىن ھېلىقى قازاق بۇرادەرگە: « ئۇ مەندىن ئېغىرراق، ئاۋۋال ئۇنى ئېلىپ كىرىڭلار» دەپ مەخمۇت ئاكىنى كۆرسەتسەم، ئاللىقاچان يولدا شەھىد بولغانلىقىنى ئېيتتى. مەن بۇ ھەقىقەتنى دەرھاللا قوبۇل قىلالمىساممۇ، ماشىنىدىن چۈشۈشكە مەجبۇر بولدۇم. ئۇ بۇرادەرلەر مەخمۇت ئاكىنى باشقا جايغا ئاپىرىۋەتكەندىن كېيىن، قايتىپ كېلىپ ماڭا ھەمراھ بولدى. ئۇلارنىڭ خەۋەر قىلىشى بىلەن قوماندانىنىڭ شەھىد بولغانلىقىنى بىلدىم. لېكىن بۇنىڭغا ئىشىنەلمەيتتىم. ئۇزاق ئۆتمەي ئابدۇلمەلىك ئاكا ئېلىپ كېلىندى. ئۇنىڭ بەدەنلىرى ئېغىر زەخىم بولغان ئىدى. ئۇ توختىماي «سۇ» دەيتتى. لېكىن ئۇنىڭغا سۇ بېرىلمەيتتى. ئەنسارىلار ئۇنىڭغا كۆپ قان بەردى. ئەزانلار بەس ـ بەستە ئېيتىلىپ، تاڭ سۈزۈلۈشكە باشلىدى. ئابدۇلمەلىك ئاكا ئىككىمىز ئوپېراتسىيە قىلىنغاندىن كېيىن، بالنىستخانىغا ئېلىپ چىقىلىپتۇق. مەن ناھايىتى تەستە مەستلىكىمدىن يېشىلگەندىن كېيىن، نامازنى ئولتۇرغان ھالىتىمدە ئوقۇماقچى بولدۇم. لېكىن مەستلىك تولۇق يېشىلمىگەن بولسا كېرەك، نامازنى داۋاملاشتۇرالمايلا كۆزۈم يۇمۇلۇپ قالاتتى. مېنى قېشىمدىكى بۇرادەر ئويغىتاتتى، يەنە ئوقۇپ، يەنە شۇنداق بولاتتىم. شۇ تەرىقىدە 10~15 قېتىم ئوقۇغان بولسام كېرەك. ماشىنا كەلگەندىن كېيىن ئېلىپ كېتىلدىم. ئىككى ـ ئۈچ كۈندىن كېيىن ئابدۇلمەلىك ئاكىنىڭ شەھىدلىك خەۋىرى كەلدى. ئۇ زەخىمدىن كېيىن كۆپ بولسا بىر ـ ئىككى كۈن ياشىغان ئىدى. ئۇ شەھىد بولۇش ئالدىدا ئۆزىگە قاراۋاتقان بۇرادەرلەرگە: «ئىنشائاللاھ بۈگۈن كېچە ئاللاھ تەئالا مېنى ئېلىپ كېتىدۇ» دېگەن بولۇپ، دەرۋەقە شۇ كېچىسى شەھىد بولغان ئىدى.

سەيفۇللاھ داموللام جامائەتنىڭ ئەسكىرى قوماندانى بولۇپ، ئۇ ئۆزىنىڭ ئىسلام بىلەن كۇفرى ئوتتۇرىسىدىكى دادىل مەيدانى، گۈزەل ئەخلاقى، جەڭ مەيدانىدىكى ساباتلىقلىرى بىلەن ھەممىنىڭ قەلبىدە ئۆلگە ئىدى. ئۇنىڭ

مەزلۇم مۇسۇلمان خەلقىنىڭ دەردىدىن يانغان قەلبى كۈندۈزلىرى ئىللىق ئائىلىسىدىن جۇدا قىلسا، كېچىلىرى شېرىن ئۇيقۇسىدىن بىدار قىلاتتى. ئۇنىڭ رەببىگە ھەدىيە قىلغان ئەمدىلا 16 ياشقا كىرگەن ئابدۇراھمان ئىسىملىك ئوغلى بولغان بولۇپ، ئۇنىڭ مىسالى ھاۋاسى ساپ، زېمىنى مۇنبەت، مېۋىلىرى راسا ئوخشىغان بىر باغ ئىدى. مەرھەمەتلىك ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتەئالا قوماندان ئۈچۈن بۇ باغنى ۋاقتىنچە ئالغان ئىدى.

ئابدۇراھمان بوي-بەستى راسا يېتىشكەن، دادىسىغا بىر قانات بولۇپ يېتىشىپ چىقىۋاتقان شۇ پەيتلەردە ئامېرىكىنىڭ ھاۋا ھۇجۇمىغا قارشى رىبات مەيداندا بولۇپ، بۇ يەردە ئابدۇراھمان قاتارلىق ئۈچ تۈركىستانلىق بۇرادەر بىلەن تەقرىبەن 19~21 چە ئەنسارى مۇجاھىدلار شەھىد بولغان ئىدى. ئابدۇراھمان ئەينى ۋاقىتتا قورالنىڭ ئۇستىدە بولغانلىقتىن جەسىتىدىن بىر پارچە گۆش ھەم تېپىلمىغان ئىدى. لېكىن ئۇنىڭ مەردانە دادىسى ئاللاھنىڭ ئىرادىسىگە رازى بولۇپ، ھېچ بوشاشماستىن ئالغا ئىلگىرىلەپ 14 ئايدىن كېيىن ئوغلىغا يېتىۋالدى.

قەدىردان بۇرادىرىم! سىزدىن سوراپ باقايكى، سىز ھەم باغرىڭىزدا ۋىلىقلاپ ئويناۋاتقان بوۋىقىڭىزنى پەپىلەپ چوڭ قىلىپ، راسا كۆزىڭىزنىڭ قارىچۇقىدەك بولغان پەيتىدە رەببىڭىزنىڭ يولىغا ئاتىيالامسىز!؟ ھەممەت بىلىڭىزنى مەھكەم باغلاڭ! رەببىمىدىن ساداقەت سورايمەن. مانا بۇلار ئاللاھ يولىدا ئۆزىنىڭ جىگەر پارىلىرى بولغان ئوغۇللىرىنى قۇربان بەرگەن كىشىلەركى، تۆۋەن ئاۋازدا: «ئى ئاللاھ، بىز سېنىڭ ئىگىدارچىلىقىڭدىمىز، ھەقىقەتەن سېنىڭ دەرگاھىڭغا قايتقۇچىلارمىز» دەپ رازى بولۇشتى.

سەيفۇللاھ داموللامغا مەرسىيە

نېئمەت قىلىپ بېرىلدى بىزگە بۇ ھايات،
ھەممە ئىنسان ياشاركەن مەقسەتلىرىدە.
مەپتۇن بولسا ئادەملەر پىتنە يۇ فاساد،
رەببى سۆيگەن بىر قىران ئەلنىڭ غېمىدە.

بەرگى بولسا، رەڭگى بولسا گۈل دېمىگىن،
باقساڭ كۆزنى خۇرسەن قىلسا ھەممە زامان.
سەن ئاتىغان گۈللەردىن بال چىقتىمىكىن،
بال بەرمىسە بولۇر ھامان ئەسكى خازان.

ھەيران يۇلتۇز گويا دېدى ئاسمان مېنىڭ،
كۆپلۈكىدىن كۆزلەر ساناپ تۈگىتەلمەس.
بوپتۇ مەيلى پۈتۈن ئەتراپ تولۇپ كېتىڭ،
ئەمما بۇ ھەم ئاي نۇرىنى ئۆچۈرەلمەس.

ئەي قىران ئەر! سەن بولمىدىڭ بالىسىز بىر گۈل،
كۆزلەر شاھىت ئەمەسسەن ھەم نۇرسىز يۇلتۇز.
تاپتىڭ ئارام ئۈممەت قالدى چانىقى ھۆل،
قىلار دۇئا سېنىڭ كەبى بولسۇن ئوتتۇز.

بۇزۇپ كاپىر ئارامىنى تاللاپ جىھاد،
ئىدىڭ سۇنماس قىلىچ زالىم خىتاي تامان.
ئويلىمىسۇن كاپىر بۇگۈن سۇندى بوپ مات،
مانا بىز بار! يۇرتى ئۇنىڭ بولدى ئامان.

كەتتى كارۋان ھەممە بۇگۈن بوپ سەيفۇللاھ،
چىڭ يېپىشتۇق بولۇپ بۇ يوللارغا ۋارىس.
خاتىرجەم يات! شادلاندۇرسۇن سېنى ئاللاھ،
ئوغلۇڭ ئىلە ھۆر يۇرتىدا ياشا پاكىز.

ئابدۇلمەلىك ئاكا توغرىسىدا توختالسام، مەن ئۇ كىشىنىڭ گۈزەل ئەخلاقىنى تولىمۇ ياخشى كۆرەتتىم. بىر قېتىم بىز پۈتۈن بىر كۈن بىرگە بولدۇق. مەن بولسام ئەتىگەن چاي ئىكەن ئىدىم، لېكىن ئۇنىڭ ئىچكەن-ئىچمىگەنلىكىنى بىلمەيتتىم. ئۇ بىر كۈنلۈك بەلگىلەنگەن ئىشلارنى بېجىرگەندىن كېيىن، كەچتە مېنى ئاپىرىپ قويۇش ئۈچۈن كەلدى. ئۇنىڭ

قورسىقى ئاچ ئىدى. مەن ئابدۇلمەلىك ئاكىنى توختىتىپ قويۇپ ئۆيگە كىردىم-دە، ئۆيدە بار بولغان ئازراق قورۇما بىلەن ئازراق ناننى ئېلىپ چىقتىم. مەن ئۇنى شۇ بىر كۈنلۈك چارچاش، ئاچلىقنىڭ دەستىدىن پاك-پاكىزە يەپ تۈگىتىۋېتىدۇ دەپ ئويلىغان ئىدىم. لېكىن ئۇ شۇ نەرسىلەرنىڭ يېرىمىنى يېدىمۇ-يوقمۇ ماڭا قايتۇرۇپ بەردى. مەن قاتتىق زورلىسام‌مۇ يېمەي چىڭ تۇرۇۋالدى. بۇ ماڭا قاتتىق تەسىر قىلغان ئىدى. ئۇ شۇ چاغلاردا ئىدارە خىزمىتىگە يېڭى تەقسىم قىلىنغان بولۇپ، ماشىنا بىلەن يۈرەتتى. ھالبۇكى ماشىنا جاسۇس ئايروپىلانى ئۈچۈن ياخشى ئوۋ بولۇپ، ئۇنى ساقلاش ھەم چوڭ بىر مەسىلە ئىدى. مەن ئۇنى كېچىلىرى ماشىنىنى توختىتىپ قويۇپ، خاتىرجەم ئۇخلايدىغان مەركەزلەر بار دەپ گۇمان قىلاتتىم، كېيىن بىلسەم، دەل ئەكسىچە قايسى مەسچىت ئۇدۇل كەلسە شۇ يەردە ياتىدىغان نۇرغۇن قىيىنچىلىقلار بار ئىكەن. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، جىھاد تەڭ كېچىدە قىلغان ئۈن-تىنسىز ئىلتىجالىرى بىلەن مانا مۇشۇنداق سەۋرلىك ئەركەكلەرنى يېتىشتۈرۈپ چىقىدىكەن ئەمەسمۇ!

مەخمۇت ئاكا قاراماي شەھەرىدىن مۇھاجىر بولۇپ ھىجرەت قىلغانلارنىڭ ئىچىدە تۇنجى شەھىد بولغان كىشى ئىدى. ئۇ تولىمۇ خۇشچاقچاق، ئاللاھ ئۈچۈن ياخشى كۆرىدىغان نەرسىلىرىنى قۇربان قىلىشقا تەييار تۇرىدىغان بۇرادىرىمىز بولۇپ، جىھاد مەيدانىغا كېلىپ ئۈچ ئايچە ۋاقىتتىن كېيىن، ئىنشائاللاھ شەھىد بولدى. ئۇنىڭ ھىجرەتتىكى ئىسمى تاھىر بولۇپ، ئىسمى جىسمىغا لايىق پاكلانغان ھالەتتە، يېڭى ھىجرەت قىلىپ، ھېچ بىر پىتنە-بالالارغا گىرىپتار بولمايلا ئارام تاپقان ئىدى. رەببىمىدىن مەخمۇت ئاكىنى خۇددى يېڭى تۇغۇلغان بوۋاقتەك پاكلاپ بېرىشىنى، ئۇنىڭدىن قوبۇل قىلىشىنى سورايمەن. شۇنداق قىلىپ بىزدىن ئۈچ كىشى ئۆز مەنزىلىگە ئىنشائاللاھ ساق-سالامەت يېتىۋالدى. ئىككىمىز بولساق دۇنيانىڭ تۈگىمەس مالامەتلىرىگە يەنىلا گىرىپتار بولدۇق.

مەن شۇ ئورۇندا تېخى نەچچە كۈن ئىلگىرىكى ئابدۇلمۇھسىن ئاكا شەھىد بولغان بومباردىماننىڭ تەپسىلاتىنى دىققىتىڭلارغا سۇنماقچىمەن:

«جىھاد» دېگەن سۆز ئاڭلانغان چاغدا كۆپىنچە ئادەملەر قورالىنى ئېلىپ دۈشمەن ئىچىگە بۆسۈپ كىرىپ شەھىد بولۇش دەپ ئويلاپ قالسا كېرەك.

ۋەھالەنكى، بۇ ئۆلۈم ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتەئالانىڭ يېزىپ قويغىنىدىن قىلچە ئۆزگەرمەيدىغان تەقدىر-قىسمەت بولۇپ، ھايات قېلىشىڭىز ھەم مۇمكىن ئىكەن. جىھاد دېگەن سۆزنىڭ شەرىئەتتىكى مەنىسى: «مۇسۇلمانلار كاپىر، باغى، مۇرتەد ۋە باشقىلارغا قارشى ئۇرۇشتا بارلىق كۈچ-قۇۋۋىتىنى چىقىرىش» دېگەنلىك بولۇپ، ئەنە شۇنداق ھايات قالغان ھالىتىڭىزدە، تا قىيامەتكە قەدەر داۋام قىلىدىغان بۇ ئىبادەتنى ئادا قىلىش يولىدا ئۆلۈمىڭىزنى تاپقىچە سابىت، تەۋرەنمەي، مۇستەھكەم تۇرۇشىڭىزنى كۆرسىتىدىكەن. مانا شۇلارنى بىلگەن بولسىڭىز جىھادنى بىر قەدەر توغرا چۈشەنگەن بولۇشىڭىز مۇمكىن. چۈنكى دۈشمەن بىلەن يۈزمۇ-يۈز قىلىدىغان جىھاد زامان ۋە ماكانىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرايدۇ. ئۇ مەلۇم بىر ئورۇن ۋە مەلۇم بىر ۋاقىتتا بولىدىغان ئۇرۇش بولۇپ، ئۇنىڭ پايدا-زىيىنى پۈتۈن مۇسۇلمانلار ئاممىسىغا بولىدۇ. لېكىن ئۆز نەپسىڭىز بىلەن قىلىدىغان جىھاد زامان ۋە ماكانىنىڭ چەكلىمىسىگە ئۇچرىمايدىغان بولۇپ، ئۇ تا سىز قەبرى روھ بولغۇچە داۋاملىشىپ مېڭىشى كېرەك. قىيامىتىڭىز ئۈچۈن كېيىنكىسىنىڭ زىيىنى ئاۋۋالقىسىدىن چوڭراق، ئەلۋەتتە. چۈنكى سىز شەيتاننى كۆرمەيسىز، شەيتان بولسا سىزنى كۆرىدۇ. شۇڭا ئۇ ھەر ۋاقىت سىزنى ئوۋلاپ كېتىشى مۇمكىن. ئاللاھ ياخشى بىلگۈچى. مەن بىر قېتىم ئەمىرىمىز ئابدۇشۈكۈر داموللامدىن: «ئاكا شۇنچە ئۇزۇن يىل بۇ قىيىنچىلىقلارغا قانداق چىدىغانسىز-ھە؟-دەپ سورىغىنىمدا، ئۇ كۈلۈپ تۇرۇپ،- ئۇكام، بۇ يولنىڭ ئەۋۋىلىمۇ سەۋر، ئوتتۇرىمۇ سەۋر، ئاخىرىمۇ سەۋر» دېگەنىدى. دەرۋەقە ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتەئالا ئۆزىنىڭ ئەزىز كىتابىدا سۈرە ئال ئىمراننىڭ 200-ئايىتىدە مۆمىنلەرگە خىتاب قىلىپ: «ئى مۆئمىنلەر! تائەت ئىبادەتنىڭ مۇشەققەتلىرىگە ۋە سىلەرگە يەتكەن ئېغىرچىلىقلارغا سەۋر قىلىڭلار. دۈشمەنلەرگە زىيادە چىداملىق بولۇڭلار. (چېگرالىرىڭلارنى ساقلاپ) جىھادقا تەييار تۇرۇڭلار. مەقسىتىڭلارغا يېتىش ئۈچۈن الله دىن قورقۇڭلار (يەنى ئۇنىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلماڭلار)» دەيدۇ. مانا شۇ سەۋرلەرنىڭ، زىيادە كۆرسىتىلگەن چىدامچانلىقلارنىڭ تېگىگە ئاجايىپ بىر شېرىن ھېس-تۇيغۇلار يوشۇرۇنغان بولۇپ، سىز بۇنىڭ تەمىنى ھەممە كىشى ئۇخلاپ، ھېچ كىشىگە تۇيدۇرماستىن ئويغانغان كېچىلىرىڭىزدە ياكى لەنىتى شەيتان قەلبىڭىزگە

«بۈگۈن ساڭا ياردەمچى يوق» دەپ ۋەسۋەسە قىلغاندا، سىز ئۈنىڭغا جاۋابەن سەلتەنەتلىك يارىتىلغان ئاسمانغا تىكىلىپ قارىغىنىڭىزچە ھەقىقەتنىڭ دېڭىزىغا غەرق بولغىنىڭىزدا ھەقىقىي تېتىيالايسىز. مەن بۇ قېتىم ئەنە شۇ لەززەتلىك ھېس-تۇيغۇلارنىڭ مۇشۇ مەيداندىكى ساھىبلىرى ۋە شۇ قېتىملىق بومباردىمان توغرىسىدا توختالماقچىمەن.

كەينى-كەينىدىن يۈز بېرىۋاتقان بومباردىمانلاردىن كېيىن، جامائەت بىخەتەرلىكىگە ئالاھىدە ئەھمىيەت بەرگەن بولۇپ، تەلىمگاھنى ئومۇمەن كۆچۈرۈشكە باشلىغان ئىدى. مەن ئەۋۋىلىدە زىكىر قىلغىنىمدەك بىز ئىككىنچى قېتىم كۆچۈپ بېرىپ، كېچىسى يازلىق مەسچىتتە ياتقان ھېلىقى جايغا، دەرسى بىزدىن ئىلگىرى بولغان يەنە بىر تەلىمگاھ كۆچۈرۈلگەن ئىدى. ھەقىقەتەن ئەجەل مۇستەھكەم قەلئەلەردە بولسا ھەم ئۆز ئىگىسىنى تاپىدىغان بولۇپ، بۇ قېتىملىق بومباردىمان ئەنە شۇ كۆچۈپ بارغان جايدا يۈز بەرگەن ئىدى. ئۇ كۈنى ئەففان ھاجى يېڭى تۇغۇلغان بوۋىقىنىڭ ئەقىقىسىنى قىلماقچى بولۇپ، ئىككى دانە قوي ئېلىپ كەلگەن ئىدى. پەقەت ئاسماندىكى ئاشۇ نىجىسنى ھېسابقا ئالمىغاندا ھەممە ئىشلار نورمال داۋام قىلىۋاتاتتى. قوي سويۇلۇپ بولغان بولۇپ، قازاندا پىشىلداپ پىشىۋاتقان جىگەر قورۇمىسىنىڭ مەززىلىك پۇرىقى تەلىمگاھتا جاپا-مۇشەققەتتىن چارچىغان بۇرادەرلەرنى ئۆزى تەرەپكە جەلپ قىلاتتى. ھەممە بۇرادەرلەر ئۆز ئىشلىرى بىلەن ئالدىراش بىر ئەسنادا ئاپتوماتتىن تۇيۇقسىز ئېتىلغان ئىككى پاي ئوق ئاۋازى بىلەن «ئىنجما!» دېگەن ئاۋاز تولىمۇ تونۇشلۇق ئىدى. بۇرادەرلەر ھەممىسى يىغىلغاندىن كېيىن ئۇستاز ئاسماندىكى كاساپەتتىن ئېھتىيات قىلىشقا ئاگاھلاندۇرۇپ، ئابدۇلۋاھھاب ئاكىنى تاماق تەييارلاشقا قالدۇرغاندىن كېيىن باشقا ھەممەيلەننى تارقىلىپ كېتىشكە بۇيرۇدى، بىر ھازادىن كېيىن تاماقلارمۇ پىشتى. لېكىن ئاسماندىكى بۇ نىجىس ھېچ يوقايدىغاندەك قىلمايتتى. ئەكسىچە تېخىمۇ كۆچىيىپ كېتىپ باراتتى. نەتىجىدە يېقىندىكى بۇرادەرلەر داستىخانغا كېلىپ ئولتۇرىدىغان، يىراقتىكى بۇرادەرلەرنى چاقىرماستىن تاماقنى ئاپىرىپ بېرىدىغانغا ئورۇنلاشتۇرۇلدى.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر كىشى: «ئى رەسۇلۇللاھ! مېنى جىھادقا باراۋەر كېلىدىغان بىر ئەمەلگە باشلاپ

قويغىن، ــ دېدى. رەسۇلۇللاھ س.ئە.ۋ ، ــ ئۇنداق ئەمەلنى تاپالمايسەن. مۇجاھىد جىھادقا چىقىپ كەتكەن چاغدا، سەن مەسجىدكە كىرىپ، توختىماي ناماز ئوقۇپ، بىرەر كۈنمۇ تاشلىماي روزا تۇتالامسەن؟ ــ دېدى. ئۇ كىشى، ــ بۇنى كىممۇ قىلالىسۇن؟ ــ دېدى. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ، ــ مۇجاھىدنىڭ ئېتى ئارغامچىسىدا ھەرىكەت قىلىپ تۇرسىلا، ئۇنىڭ ئۈچۈن ئەجىر يېزىلىپ تۇرىدۇ.» (بۇخارى رىۋايىتى)

ئى قەدىردان بۇرادىرىم! ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسى س. ئە. ۋ خەۋەر بەرگەن، مۇجاھىد جىھادنى نىيەت قىلىپ ئۆيىدىن ئاجرىغان ھامان ئېرىشىدىغان ئەجىر مۇكاپاتىنىڭ ھېكمىتىنى بىلگەندەك بولدىڭىزمۇ؟! توغرا بۇ ساۋاب شۇنىڭ ئۈچۈنكى، باشقىلار رېستورانلاردا، بەزمىلەردە، نازۇ- نېئمەتلىك داستىخانلار ئالدىدا قارنىنى تويغۇزۇۋاتقاندا، مۇجاھىد بولسا تاقىر تاغلاردا ھەتتا بىر ۋاق تاماقنى ھەم ئارامدا يېيەلمىگەنلىكى ئۈچۈن! باشقىلار ئاتا-ئانا، ئايال-بالىلىرى بىلەن جەم بولۇشۇپ بايرام قىلغاندا، مۇجاھىد بولسا تاقىر تاغلاردا، ھەتتا ئۇنىڭ ئاتا-ئانا، ئايال-بالىلىرى زۇلۇم ئىچىدە ئىڭراۋاتقانلىقى ئۈچۈن! باشقىلار دۇنياغا باشچىلاپ كىرگىنىچە ھوشىنى يوقاتقان بىر ھالەتتە مۇجاھىد دۇنياغا كۆز قىرىنى سالمىغانلىقى ئۈچۈن! جاننى ئالقانغا ئالغان مەيداندا ئۇيقۇسىز، سۇسىز، ئاچ قالغان ھالەتلىرىدە ھاياتىي دۇنيانىڭ ئەرزىمەس ماتالىرىغا ئالدانماي، ئاخىرەتنىڭ ئەبەدىي نېئمەتلىرىگە قىزىققانلىقى ئۈچۈن! ئاللاھدىن جىھاد قىلىشنى نىيەت قىلىپ، قەلبىگە پۈككەن ھەر بەندىسى ئۈچۈن ئەپۇ ۋە خاتىرجەملىك تىلەيمەن.

مەقسەتكە كەلسەك: مەن ئەينى ۋاقىتتا نەق مەيداندا يۈز بەرگەن ئىشلارنى بىلىش ئۈچۈن شۇ مەيداننىڭ تىرىك شاھىدى تەلىمگاھ ئۇستازىدىن سوراشقا تىرىشتىم. ئۇنىڭ ئېيتىشىچە، داستىخانغا بىرىنچى تەخسە قورۇما كېلىشى بىلەنلا «گۇم» قىلغان ئاۋاز ئاڭلىنىپتۇ. شۇ مەيداندا تالاي يىللارنى بېشىدىن كەچۈرگەن تەجرىبىلىك ئۇستاز «يات!» دەپ ۋارقىرىغىنىچە ئۆزىنى يەرگە ئېتىپتۇ. بۇ ئىشلار ئىنتايىن قىسقا ۋاقىت ئىچىدە يۈز بېرىۋاتىدۇ ئەلۋەتتە. بومبا دەقىقە ئۆتە-ئۆتمەي يېتىلداپ كېلىپ ئىنتايىن يېقىن چۈشكەن بولۇپ، جاسۇس ئايروپىلانى شۇ تەرىقىدە چېدىر، ماشىنا قاتارلىق جايلارنى بومباردىمان قىلغان ئىكەن.

ھەممە بۇرادەرلەر ئۆز جايىدىن قىمىرلىماي جىمجىت يېتىۋاتاتتى. بىر ھازا ئۆتتى. شۇ ئارىدا ئابدۇلقاھھار ياتقان ھالىتىدە قىمىرلىماستىن ئۇستازنىڭ بۇيرۇقى بىلەن بۇرادەرلەرنىڭ ئەھۋالىنى بىلىش ئۈچۈن ئىسمىلىرىنى تووۋلاۋاتاتتى. ئاڭلىغان بۇرادەرلەر ئۆزىنىڭ ھاياتلىقىنى بىلدۈرۈپ جاۋاب قايتۇرۇۋاتاتتى. نۆۋەت لۇتپۇللاھقا كەلگەندە ھېچكىم ئۈندىمىدى، يەنە تووۋلىدى، يەنە ئۈندىمىدى. ئۆزىنىڭ پۈت تەرىپىدە سوزۇلۇپ ياتقان لۇتپۇللاھنى كۆرگەن ئۇستاز ئۇنى چاقىرماسلىقنى ئېيتتى. لۇتپۇللاھ بېشى ئېچىلىپ مېڭىسى سىرتقا تۆكۈلگەن ھالەتتە ياتاتتى. ئۇ ئاللاھنىڭ تاللانغان بەندىلىرىگە ئاتا قىلىدىغان بۈيۈك پەزىلىتى شاھادەت ماقامىغا ئېرىشكەن ئىدى. ئۇنىڭ بىلەن دەسلەپتە تەلىمگاھتا بىللە بولغان بولدۇم. ئۇ ئاللاھنىڭ دىنى ئۈچۈن يۇرتىنى كۆيىدىغان ياش يىگىت بولۇپ، ئۇنى ئەسلىسەملا مەڭزىلىرى قىزارغان، پېشانىلىرىدىن تەر ئېقىۋاتقان، ئاشۇ تونۇر بېشىدىكى نان ياققان ھالىتى كۆز ئالدىمغا كېلىۋالىدۇ. ئۇنىڭ شۇ قاتارلىق ئىشلارنى باشقىلاردىن تالىشىپ تۇرۇپ قىلىدىغانلىقى مېنى قاتتىق تەسىرلەندۈرگەن ئىدى. ئۇ ھەقىقەتەن تولىمۇ خىزمەتكار بۇرادەر بولۇپ، زامان شۇنىڭغا ئوخشاش ئۆزىنىڭ ياخشى كىشىلىرىدىن ئايرىلىپ كېتىپ باراتتى.

شۇ تەرىقىدە تووۋلاپ ئابدۇلۋاھھاب ئاكىغا كەلدى. ئۇ ھەم ئۇستازغا ئانچە يىراق ئەمەس بولۇپ، ھەر بىر چاقىرىلغىنىدا ئۈن چىقارماستىن قولىنى كۆتۈرەتتى. لۇتپۇللاھدىن باشقىلارنىڭ ھاياتلىقى جەزم قىلىنغاندىن كېيىن، بۇرادەرلەر قانداق قىلىپ بۇ نجىستىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن ئويلىنىپ ياتاتتى. ئارىدىن بىر سائەتچە ئۆتكەندىن كېيىن يىراقتىن ئەنسارىلارنىڭ قارىسى كۆرۈندى. ئۇلار ئارىلاپ-ئارىلاپ بۇرادەرلەرنىڭ ھايات-ماماتلىقىنى بىلىش ئۈچۈن بەلگە ئوق ئېتىپ قوياتتى. بۇرادەرلەر بولسا مىدىرلىماي يېتىپ، ئەنسارىلار يېقىنلىشىپ كەلگەندىن كېيىن، بىرلىكتە چېچىلىپ قېچىشقا دېيىشىۋالغان ئىدى. چۈنكى خەلق ئارىلىشىپ كەتكەندىن كېيىن جاسۇس ئايروپىلانى ئالدىراپ ئۇرالمايتتى.

ئەنسارىلار تەقرىبەن 5~10 مېتىرچە يېقىنلاپ كەلگەندىن كېيىن ئۇستازنىڭ «بىسمىللاھ» دېگەن بىر بۇيرۇقى بىلەن ھەممە بۇرادەرلەر تەرەپ-تەرەپكە تارقاپ قېچىشقا باشلىدى. ئەففان ھاجى ئانچە ئۇزاق

يۇگورمەيلا يىقىلدى. ئۇنىڭ پۇتى بومبا پارتلىغاندىكى تۆمۈر پارچىسىنىڭ زەربىسىدىن سۇنغان ئىدى. باشقا يۇگورۇشكە قادىر بولالىغانلىكى بۇرادەرلەرنىڭ ھەممىسى تارقىلىپ ئۆزلىرىنى دالدىغا ئالدى. شەھىد بولغان لۇتپۇللاھدىن باشقا ئابدۇلۋاھھاب ئاكا ھەم مىدىرلىماي ياتاتتى. تۆمۈر پارچىسى ئابدۇلۋاھھاب ئاكىنىڭ بېشىدىن 5~10 سانتىمىتىرچە سۆڭەكنى ئۇچۇرۇپ كەتكەن ئىدى. ئۇنىڭ مېڭىسىنىڭ بىر قىسمى تېشىغا چىقىپ قالغان بولۇپ، ئەنسارىلار ئۇنى ئابدۇلۋاھھاب ئاكىنىڭ بېشىغا تىقىپ قويۇپلا دەرھال دوختۇرخانىغا ئېلىپ كەتكەنىدى. ئەگەر ئاللاھنىڭ جىھاد مەيدانىدىكى مۇجاھىدلارغا بەرگەن ياردەملىرىنى ئاڭلاش ئارقىلىق قەلبىڭىزگە داۋا قىلاي دېسىڭىز، سۆزۈمگە قۇلاق سېلىڭ! ئابدۇلۋاھھاب ئاكىنى دوختۇرخانىغا ئاپارغاندىن كېيىن، دوختۇرلار ئۇنىڭ توپىغا مىلەنگەن مېڭىسىنى چايقاپ-يۇيۇپ، جايىغا كىرگۈزۈپ تىكىپ قويغاندىن كېيىن، بۇرادەرلەرگە ھېچقانداق ئامال يوق ئىكەنلىكىنى، چوڭ شەھەرلەرگە ئاپىرىش كېرەكلىكىنى بىلدۈرۈشكەندى. ئەپسۇسلىنارلىقى، بۇ بۇرادەرلەرنىڭ ئىمكانىيىتىنىڭ سىرتىدىكى ئىشلار ئىدى. لېكىن ھوشسىز ياتقان ئابدۇلۋاھھاب ئاكا ھەممىنىڭ يۈرىكىنى تىلىۋاتاتتى. بۇرادەرلەرنىڭ ئېيتىشىچە، ئەينى چاغدا ھېچقانداق ئامال يوق، ئاللاھقا يىلىنىشتىن باشقا ھېچنېمىنى ئاڭقىرالماي قالغان ئىكەن. شۇنچە سەپداشلىرى مۇشۇ بىر نەچچە ئاي ئىچىدىلا كۆپلەپ شەھىد قىلىنغان، دۇنيادىكى ئەڭ قىممەتلىك نەرسىلىرىدىن ئايرىلىپ قەلبلىرى قاتتىق ئەلەملەنگەن بۇ غېرىبلارنىڭ دۇئاسى كۆيۈمچان رەببى تەرىپىدىن ئىجابەت قىلىنغان بولسا كېرەك، ئابدۇلۋاھھاب ئاكا تەقرىبەن بىر ھەپتىدىن كېيىن ھوشىغا كېلىپ، كۈنمۇ-كۈن ئۆز ھاياتىنى داۋام قىلىۋاتاتتى. لېكىن ئاغرىق ئازابى ئۇنى قاتتىق قىينايتتى. ئۇ تەقرىبەن ھەپتە ئون كۈنچە ئاغرىق پەسەيتىش ئوكۇلى بىلەنلا تۇرغان بولۇپ، ئوكۇلنىڭ تەسىرى تۈگىشى بىلەنلا ئازابتىن قاتتىق ئىڭراپ كېتەتتى. دەسلەپكى ۋاقىتلاردا گەرچە ئۇنىڭ پۇت-قوللىرى، خاتىرىسى، سۆزلەش ئىقتىدارى قاتارلىقلار ئىشلىمىسىمۇ، لېكىن تاماقلىرى جايىدا ئىدى. ئايلار ئۆتتى. مەرھەمەتلىك ئاللاھنىڭ رەھمىتى بىلەن بارا-بارا سۆزلىيەلەيدىغان، بۇرادەرلەرنى، ئۆتكەن ئىشلارنى ئەسلىيەلەيدىغان بولۇپ، ئاخىرى ھازىرقى

هالەتكە كەلگەنىدى. ئۇنىڭ بېشىدا خۇددى يېڭى تۇغۇلۇپ بېشى قاتمىغان بوۋاقنىڭكىدەك تەڭگىدىن يوغان بىر جاي يۇمشاق هالەتتە سوۋۇكى يوق بولۇپ، ھەممەيلەن ئۇنىڭ ھايات قالغانلىقىغا تولىمۇ ھەيران ئىدى. ئۇنىڭ ئاشۇ زەخىم ھالىتىنى كۆرگەن ھەرقانداق كىشى ئۇنى ھايات قالار دەپ گۇمان قىلمايتتى. ۋەھالەنكى ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى ئاللاھ خالىغان نىئمەتنى سەۋەبكە باغلاپ تۇرۇپ بېرىدىكەن ۋە خالىغان نىئمەتلىرىگە سەۋەبسىز نائىل قىلىدىكەن.

ئەمدى ئابدۇلمۇھسىن ئاكىغا كەلسەك، ئۇ ئۆزى يالغۇز ماشىنىنى يىراق بىر جايغا توختاتقان بولۇپ، ئاللاھ قوبۇل قىلغان بولسا ئاجايىپ ئەۋزەل بىر شاھادەتكە ئېرىشكەن ئىدى. كۆرگۈچىلەرنىڭ ئېيتىشىچە، بومبا ماشىنىنىڭ ئالدى تەرىپىدىكى ماتور قىسمىغىلا تەگكەن بولۇپ، ماشىنا يېنىغا ئۆرۈلگەن ھالەتتە ئىكەن. بۇرادەرلەر بولسا ئابدۇلمۇھسىن ئاكىنىڭ شۇ ۋاقىتتا ماشىنىنىڭ ئىچىدە ئىكەنلىكىگە جەزم قىلىشقان بولۇپ، ئۇستاز مەھەللىگە قايتقاندىن كېيىن، بۇرادەرلەر بىلەن ئالاقىلىشىپ كۆرۈشكەن ئىكەن. شۇ ئەسنادا ئەنسارى قوماندانلاردىن بىرى ماشىنىسى بىلەن بىر جەسەتنى ئېلىپ كەلگەن بولۇپ، بۇرادەرلەرنىڭ تونۇپ بېرىشىنى ئېيتىپتۇ. ئۇستازنىڭ ئېيتىشىچە، ئۇلار ماشىنىنىڭ كەينىنى ئېچىشى بىلەنلا ئىنتايىن ھەيران قالغان بولۇپ، ئالدىدا تۇرغىنى ئۇزۇنلۇقى بىر مېتىرچە كېلىدىغان رەختكە ئورالغان گۆش ئىكەن. ئۇستاز قاتارلىقلار پەقەت ئابدۇلمۇھسىن ئاكىنىڭ قورالىدىن جەزم قىلغان بولۇپ، ستۇول ئۆلچىمى 5.45mm لىق بۇ قورال جامائەتتە پەقەت ئابدۇلمۇھسىن ئاكىدىلا بار ئىدى. ئابدۇلمۇھسىن ئاكا ئۆزى بەستلىك بۇرادەر بولۇپ، ئافغانىستان ئىسلامىي ئىمارىتى قولىدىن كېتىپ، مۇھاجىرلار ئەڭ ئېغىر سىناقلاردا تاسقىلىۋاتقان بىر پەيتلەردە ھىجرەت قىلىپ كەلگەن ئىدى. ئۇ بۇ قىيىنچىلىقلارنى يېڭىشتە ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتەئالاغىلا تەۋەككۇل قىلىپ، بىرمۇ-بىر تاقابىل تۇرۇپ، مۇسۇلمانلار ئاممىسىنىڭ قولىغا قول، پۇتىغا پۇت بولغۇدەك پىشىپ يېتىشكەن ئىدى. ئۇ يەنە جامائەتتە بىخەتەرلىك ئىشلىرىغا مەسئۇل بولۇپ، مەن يېڭى كەلگەن ۋاقىتتا بىز ئىمانلىشىپ ئولتۇرۇپ سۆزلەپ بەرگەن بىر ھەدىس مېنىڭ كۆزۈمدىن رەھمەت قەترىلىرىنىڭ تۆكۈلۈشىگە سەۋەب بولغان ئىدى.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ س. ئە. ۋ ماڭا: «ئۆممىتىمدىن جەننەتكە ئاۋۋال كىرىدىغان گۇرۇھنى بىلەمسەن؟ ـ دېدى. ـ ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ ئەلچىسى بىلگۈچىرەكتۇر، ـ دېدىم. ئاندىن رەسۇلۇللاھ س. ئە. ۋ، ـ ئۆممىتىمنىڭ مۇھاجىرلىرىدۇر. ئۇلار قىيامەت كۈنى جەننەت ئىشىكىگە كېلىدۇ ۋە ئېچىلىشىنى تەلەپ قىلىدۇ. ئاندىن جەننەتنىڭ دەرۋازىۋەنى ئۇلارغا سىلەردىن ھېساب ئېلىنىپ بولدىمۇ؟ دەيدۇ، ئۇلار: قايسى ئىشتىن ھېساب ئېلىنىمىز؟ ھالبۇكى قىلىچلىرىمىز ئاللاھ يولىدا دولىلىرىمىزدا بولۇنغان (دولىلىرىمىزدىن چۈشمىگەن) تۇرسا دەيدۇ، ـ رەسۇلۇللاھ س. ئە. ۋ دېدى، ـ ئاندىن ئۇلار ئۈچۈن جەننەتنىڭ ئىشىكى ئېچىلىدۇ ۋە كىشىلەر ئۇنىڭغا كىرىشتىن قىرىق يىل بۇرۇن شېرىن ئۇيقۇدا ئۇخلايدۇ.» ئەھمەد، تىبرانى، ئەبۇ ئەۋانە ئۆزنىنىڭ سەھىھ كىتابلىرىدا رىۋايەت قىلغان. ھاكىم ئېيتىدۇكى، بۇ ھەدىس ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىمنىڭ شەرتىگە كۆرە سەھىھ.

ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر! لائىلاھە ئىللەللاھۇ ۋەللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر! ۋەلىللاھىلھەمد! ئابدۇلمۇھسىن ئاكىنى ئۆز سۆزىدە سادىق قالدۇرغان ئاللاھقا چەكسىز ھەمدىلەر بولسۇن. قىلىچلىرىنى بويۇنلىرىدىن چۈشۈرمىگەن ئابدۇلمۇھسىن ئاكىغا جەننەتلەر بولسۇن!

ئۆز سۆزىمىزگە قايتساق، مەن دوختۇرخانىدىن ئېلىپ كېلىنىپ تەقرىبەن بىر يېرىم ئاي ۋاقىتتىن كېيىن ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن ساقىيىپ، ئاللاھ يولىدىكى جىھادقا بېرىشقا مۇشەررەپ بولدۇم. بۇ ۋاقىتتا جاراھەتلىرىمنىڭ ھەممىسى سەللىمازا ساقايغان بولۇپ، پەقەت سول پۇتۇمنىڭ ئوشۇق سۆڭىكىگە يېقىن يەردىكى بىرلا يارا ئېغىزى تېخى پۈتۈنلەي تۇتۇپ بولالمىغان ئىدى. لېكىن جىھاد مەركىزىنىڭ ھارپىسىدىكى بۇ خۇشاللىقتا ھېچنەرسە كۆزۈمگە كۆرۈنمەيتتى. مەن ئالدىنقى سەپكە بارىدىغانلىقىمدىن خەۋەر تاپتىم ـ دە، دەرھال تەييارلىققا كىرىشىپ كەتتىم. يېمەك ئۈچۈن تالقان تەييارلىدىم. كىيىم ـ كېچەكلىرىمدىن ئاياق يوق ئىدى. ئايىغىم زەخمىم بولغاندىن كېيىن، يىرتىق ـ تۆشۈكلىرى بىلەن مىنى دوختۇرخانىدىن ئېلىپ كەلگەن ئەنسارىنىڭ ماشىنىسىدا قېلىپ كەتكەن ئىكەن. شۇنىڭ بىلەن دەرھال تۇرۇۋاتقان ئۆيىمدىكى ئەنسارىنى چاقىرىپ ئۇنىڭدىن ئاياق سورىدىم. ئۇ

پۇتۇمغا بىر قۇر سەپ سالغاندىن كېيىن، راسا كېلىشتۈرۈپ تۇغقانلىرى دۇبەيدىن ئېلىپ كەلگەن مودا پاسوندىكى ئۇچى ئۇچلۇق كەلگەن خۇرۇم ئاياغنى ئېلىپ چىقتى. ئۇنىڭ سول پېيىنىڭ تاپان تەرەپ چەمدىن ئازراق ئاجرىغانىدەك قىلاتتى. قاراپ نە خۇشاللىنىشنى، نە خاپا بولۇشنى بىلەلمىدىم، خاپا بولاي دېسەم، ھەرھالدا يوقتىن ياخشى ئاياق پەيدا بولدى. خۇش بولاي دېسەم ئاياق يىرتىق، يەنە كېلىپ «راسا جەڭگە ماس كېلىدىغان ئاياق» تېپىدىن ئىكەن. بۇ بىر قاتار ئۇششاق ـ چۈششەك ھېس ـ تۇيغۇلار يەنىلا جىھاد مەركىسىنىڭ ھارپىسىدىكى خۇشاللىقىمغا قىلچە نۇقسان يەتكۈزەلمەيتتى. ئاللاھقا شۈكرى قىلىپ ئاياغنى قوبۇل قىلدىم ـ دە، بۇرادەرلەرنىڭ كېلىشىنى كۈتتۈم. كەچ بولغاندا ماشىنا ئاۋازى ئاڭلاندى، دەرھال ئىشىك تۈۋىگە چىقىپ بۇرادەرلەرنى كۈتۈۋالدىم. ئۇلار ئاق پىكاپ بىلەن ئالغىلى كەلگەن ئىكەن. كەيپىياتىم ناھايىتى قىزغىن ئىدى. نەرسە ـ كېرەكلىرىمنى ئېلىپ ماشىنىغا چىقىپ بۇرادەرلەر بىلەن كۆرۈشتۈم. ئۇلار بىلەن ئەھۋاللاشقاچ ماشىنا قوزغىلىپ كەتتى. پاراڭلارمۇ بېسىقتى. جىمجىت بىر تۇستە ماشىنا يولنى داۋام قىلىۋاتاتتى. تەقرىبەن 40 مىنۇتلارچە ماڭغاندىن كېيىن بىر يەرگە كېلىپ توختىدۇق. شوپۇر بۇرادەر ماشىنىدىن چۈشۈپ مۇخابىراتتا بىراۋنى چاقىردى. كېچە ئاي قاراڭغۇسى ئىدى. ئۇزاق ئۆتمەيلا يۇقىرىقى تەرەپتىن ئېگىز بويلۇق تەمبەل كىشىنىڭ مېڭىپ كېلىۋاتقانلىقىنى كۆردۇم. بۇ كىشى بۇگۈنكى كۈنۈمدە، پۇتكۈل ھاياتىمدا يەنە بىر قېتىم شۇ كەبى ئادەمنى كۆرەلمەيدىغانلىقىمغا جەزم قىلغان، ئالدىنقى سەپ قوماندانى ئەبۇ مۇسا ئاكا ئىدى. ئۇ كېلىپ ھەممىمىز بىلەن ناھايىتى قىزغىن سالاملاشقاندىن كېيىن، بىز ماشىنىدىن چۈشتۇق. مەن تېخى بۇ ۋاقىتتا بىز ئالدىنقى سەپكە كەلگەن ئوخشايمىز دەپ ئويلاپتىكەنمەن. ئەسلىدە بىزنى تەرتىپكە قۇلايلىق بولسۇن ئۈچۈن، ئەبۇ مۇسا ئاكىنىڭ ئۆيىگە يېقىن جايغا ئېلىپ كەلگەن ئىكەن. بىز كېچىنى شۇ يەردىكى ئەنسارىلارنىڭكىدە ئۆتكۈزدۇق. بۇ كېچە ھەم ناھايىتى ياخشى ئۆتتى. ئارىمىزدا ھېلىقى كېچىدە 17 دانە باشقۇرۇلىدىغان بومبا ئېتىلغان زوكىيەكتىكى بۇرادەرلەرنىڭ تىرىك شاھىدى بار بولۇپ، ئۇنىڭ پۇتى ئېغىر زەخىمدىن يېڭىلا ساقايغان ئىدى. ئۇ ئىلىم ئوقۇغان

بۇرادەر بولۇپ، بىزگە شۇ كېچىدىكى ئەھۋاللارنى سۆزلەپ بەرگەچ قىممەتلىك نەسىھەتلىرىنى قىلغان بولدى.

ئەتىسى ئەتىگەن يەنە سەپىرىمىزنى داۋام قىلىپ كەتتۇق. ماشىنا بىلەن يىرىم كۈنچە يۈرگەندىن كېيىن ئالدىنقى سەپكە يېتىپ كەلدۇق. بىز بارىدىغان سەڭگەرگە يەنە پىيادە يول يۈرۈش كېرەك ئىكەن. ماشىنا بارالايدىغان يېرىگىچە ئاپىرىپ چۈشۈرگەندىن كېيىن، مەن ۋە ئەبۇ مۇسا ئاكا قاتارلىق تۆت بۇرادەر ھەيۋەت تاغنى بويسۇندۇرماق ئۈچۈن پىيادە سەپىرىمىزنى باشلىۋەتتۇق. لېكىن سەل كەچ قالغان ئىدۇق. بىز دەل ناماز شام ۋاقتى بىلەن ئېشىپ ئۆتمەكچى بولغان تاغ چوققىسىغا چىقىپ بولدۇق. ئەبۇ مۇسا ئاكا سۈرئەتنى سەل تېزلىتىشنى پات-پات جېكىلەپ قويۇپ ئالدىمىزدا ماڭاتتى. ئۇ ئەللىك نەچچە ياشلاردىكى كىشى بولۇپ، پىيادە يۈرۈشلىرى مەندەك ياش مۇجاھىدنى خىجىل قىلىدۇرۇۋېتەتتى. مېنىڭ ھەم «راسا كېلىشكەن» ھېلىقى خۇرۇم ئايىغىم بارا-بارا خۇيىنى چىقارغىلى تۇردى. بىز تېزلىك بىلەن تاغدىن چۈشۈپ، ئىككى تاغ ئارىسىدىكى ئېقىن سۇغا ئۇلاشتۇق. نەق شۇ يەرگە كەلگەندە، ياماشقا ئۆلگۈرمىگەن سول پاي ئايىغىمنىڭ چەمى تەڭ يېرىمىدىن ئاجراپلا كەتتى. ئۇنىڭ ئۈستىگە تېخى تولۇق ساقايمىغان ھېلىقى يارا ئېغىرىزى مېنى ئويغا سالاتتى. ئادەتتە ئۇ يارا ئېغىرىزىغا ھەسەل سۈركەپ تېڭىپ قوياتتىم-دە، پەقەت سۇغا يولۇقتۇرمايتتىم. مانا ئەمدى ماڭار يولۇم سۇ ئېقىنى، ئايىغىم يىرتىق، «ئالتۇن ئۈزۈككە ياقۇت كۆز» دەك ئىش بولۇۋاتاتتى. ئويلىنىشقا ھەم پۇرسەت يوق. ئەگەر ئازراقلا كېيىن قالىدىغان بولسام، بۇ يەرلەرگە يېڭى كېلىشىم، تاغ قاراڭغۇسى، ئۇنىڭ ئۈستىگە جەڭ مەيدانى، شۇ ۋاقىتتىكى روھىي ھالىتىمدە بۇلارنىڭ ھەممىسى مېنى ئورىۋېلىپ سىقماقچى بولدى. ئۇلۇغ ئاللاھنىڭ ھىدايىتى بىلەن كۆپ ئويلىنىش قىلماي، رەببىم ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلدىم-دە، سۇ كېچىپ تېز-تېز يېتىشىپ مېڭىۋەردىم. پات-پات: «ھەي! پۇتۇڭ تېخى تولۇق ساقايمىدى، يارا ئېغىرىزىغا سوغۇق سۇ زىيان قىلىپ، يىرىڭلاپ قېلىشى مۇمكىن» دېگەن خىيال كېچىپ قويىدۇيۇ، لېكىن ئانچە ئاغرىق ھېس قىلمايلا كېتىۋەردىم. شۇنداق قىلىپ ئېقىن بويلاپ تەخمىنەن يېرىم سائەتلەرچە ماڭغاندىن كېيىن قاپقاراڭغۇ زۇلمەت ئىچىدىن بىر يەرلەردە دېرىزىدىن

چىراغ يورۇقى كۆرۈنۈشكە باشلىدى. بۇنى كۆرۈپ تېخىمۇ جانلىنىپ قالدىم، تېز-تېز مېڭىپ ئۆيگە كىرىۋالدۇق. خاتا ئەسلىمىسەم يامغۇر ياغقان بولسا كېرەك، پۈتۈن بەدەن چىلىق-چىلىق ھۆل ئىدى. ئىسسىق ئۆيگە كىرىشىمىز بىلەنلا ئەنسارىلار شۇنچە ئىللىق كۈتۈۋالدىكى، ھەممىسى ھەر ياقتىن پۇت-قوللىرىمىزنى تۇتۇشقا باشلىدى. مەن دەسلەپتە نېمە قىلارىمنى بىلەلمەي قالدىم. ئۇلار ئۇنىمىسام ئۇنىماي پۇت-قوللىرىمنى ئاجايىپ ئۇۋۇلاپ قويدى. شۇنچە ھاردۇقلار ئاللاھ ئۆز كىتابىدا «ئەنسارى» دەپ شەرەپلىگەن بۇ ئىنسانلارنىڭ ئىمانىي مۇھەببىتى بىلەن تېزلا چىقىپ كەتتى. ئۇلار بىزگە كۆيۈنۈشتە ئاجايىپ پىداكار ئىدى. شۇنداق قىلىپ ئالدىنقى سەپتىكى ھاياتىمىنىڭ تۇنجى كېچىسى ئەنە شۇنداق لەززەتلىك ھېس-تۇيغۇلار بىلەن، ۋەتەندىكى چاغلىرىمدا قۇرئان كەرىمدە ئوقۇغان، ئەمما تەمىنى تېتىيالمىغان «ھىجرەت، جىھاد، ئەنسارى، مۇھاجىر» لارنى ھەقىقىي ھېس قىلىش بىلەن باشلىنىپ كەتتى.

شۇنىڭ بىلەن ئالدىنقى سەپتىكى كۈنلىرىم دۈشمەننى كۆزىتىش، جەڭگە بېرىش قاتارلىق ئىشلار بىلەن نورمال داۋاملىشىپ كېتىپ باراتتى. بىر نەچچە كۈندىن كېيىن ئەبۇ مۇسا ئاكا باشقا مەنتىقىلەرگە ئىككى-ئۈچ كۈنلۈك سەپەر بارلىقىنى ئېيتتى. ئاللاھ ياخشى بىلگۈچى، مېنى بىر ئاز ياش كۆرگەچكىمىكىن ئېلىۋالماقچى بولدى. بىز تەييارلىقلارنى قىلغاندىن كېيىن سەپەرگە ئاتلىنىپ كەتتۇق. بۈگۈن بارماقچى بولغان مەنزىلىمىز 2~3 سائەتلىك پىيادە يول يۈرۈپ بارىدىغان مۇجاھىدلار مەركىزى ئىدى، بىز يولدا ماڭغاچ ئەبۇ مۇسا ئاكا دۈشمەنلەرنىڭ ئورنىنى ماڭا تونۇشتۇراتتى. شۇنداق قىلىپ بىز يېتىپ كەلدۇق. ئەنسارىلار ئاۋۋالقىدەكلا ئىنتايىن ياخشى كۈتۈۋالدى. ئۇ يەردە مەرھەمەتلىك ئاللاھ تەئالانىڭ بىزگە رىزىق قىلىپ بېرىشى بىلەن قەلبىلەرگە شىپا بولىدىغان بىر ئوۋ ئوۋلاشقا مۇۋەپپەق بولدۇق. مەن، ئەبۇ مۇسا ئاكا ۋە ھاپىز ئىسىملىك ئەنسارى يىگىت مۇرتەدلەردىن غەنىمەت ئالغان تەييار يېمەكلىكتىن ئۈچ كىشىلىك ئالدۇق-دە، سەھەر چىقىپ كەتتۇق. بىز مەركەزدىن چىقىپ ئۇزاق ماڭمايلا، ماشىنا-تراكتورلارنىڭ كەينىگە چېتىلىدىغان كۆك رەڭگە بويالغان بىر تۇچەينى ئۇچراتتۇق. ئۇ كونىراپ كەتكەن بولۇپ، مۇمكىن مۇرتەدلەر بېسىپ كىرگەندە، خەلق ئېلىپ

كىتىشكە ئۈلگۈرەلمەي ياكى قادىر بولالماي قېلىپ كەتكەن بولۇشى مۇمكىن ئىدى. شۇ پەيتىمدە بۇ توچەينىڭ بىر نەچچە كۈندىن كېيىن ئەسقىتىپ قالدىغانلىقىنى ھېچ ئويلىمىغان ئىدىم. بىز يولىمىزنى داۋام ئەتتۈرۈپ بىر جىلغىغا چۈشكەندە، ھاپىز بىزگە مۆرتەدلەرگە ئاز قالغانلىقىمىزنى، شۇ يەردە قورسىقىمىزنى تويدۇرۇۋېلىشىمىزنى ئېيتتى-دە، ھېلىقى يېمەكلىكلەرنى راسا مەززە قىلىپ يەۋەتكەندىن كېيىن، يولىمىزغا يۈرۈپ كەتتۇق. مۆرتەدلەرگە يېقىنلىغانسېرى ئادەمنىڭ يۈرەك سوقۇشىمۇ ھەر خىل ئۆزگىرىپ تۇراتتى. بۇ ۋاقىتتا مۆرەككەپ ھېس-تۇيغۇ، كەيپىياتلارنى ھەر بىر ئوقۇرمەنگە ئاڭلىتىش تەسكە توختايدۇ ئەلۋەتتە. پەقەت شۇ مەيداننىڭ ساھىبى بولغان ئەڭ ياخشى تېتىيالايدۇ، خالاس. شۇنداق قىلىپ بىز مۆرتەد خەبىسلەرنىڭ ئۇدۇلىدىكى تەقرىبەن 250 مېتىرچە كېلىدىغان چوققىغا چىقىپ ئۇلارنى كۆزىتىشكە باشلىدۇق. ئەبۇ مۇسا ئاكىدا قەنناس (دۇربۇنلۇق مەرگەن قورالى)، ھاپىز ئىككىمىزدە بولسا ئاپتومات بولۇپ، ئادەتتە بۇنداق ئەمەلىيەتلەردە قەنناستىن بىر پايلا ئېتىلاتتى. دۈشمەنگە ئامال بار ئورنىمىز ئاشكارا بولماسلىقى كېرەك ئىدى. بۇنداق بولغاندا بىزنىڭ ئىككىنچى قېتىم يەنە ئەمەلىيەت قىلىشىمىز ئۈچۈن بولسۇن ياكى بىخەتەر قايتىشىمىز ئۈچۈن بولسۇن ياخشى شارائىت ھازىرلىناتتى. ئەبۇ مۇسا ئاكا قويۇق ئورماننىڭ ئارىسىدىن ئۆزىگە ياخشى بىر جاي ھازىرلىغاندىن كېيىن، دۈشمەننى ھاۋادا پەرۋاز قىلغان بۈركۈتتەك سالماقلىق بىلەن كۆزىتىشكە باشلىدى. ھاپىزمۇ بىر جاي تېپىپ كامېرا بىلەن دۈشمەننى كۆزىتىپ تۇراتتى. بۇ ۋاقىتلار جەڭنىڭ يېڭى پەيتلىرى بولغانلىقى، يەنە بىر تەرەپتىن دۈشمەنلەر قەنناس قورالىدىن تېخى كۆپ زەربە يېمىگەنلىكى ئۈچۈن (ئادەتتە قەنناس قورالى كۆپىنچە مۇھاجىرلار ئارىسىدا بولۇپ، ئەنسارى مۇجاھىدلار بۇ قورالنىڭ جەڭدىكى ئەھمىيىتىنى ئانچە تونۇپ يەتمىگەن، شۇنداقلا قوللىنىشنى تازا ياخشى بىلمەيدىغان بىر ھالەت مەۋجۇد ئىدى. شۇ تۈپەيلى بۇ قورالدىن تېخى كۆپ زەربە يېمىگەن) دۈشمەنلەر بىر ئاز ئەركىن بولۇپ، مۇداپىئە تاملىرى ھەم ئانچە ئېگىز ئەمەس ئىدى. بۇ پۇرسەتنى باي بىلگەن پېشقەدەم مۇجاھىد ئەبۇ مۇسا ئاكا بولسا، راسا ئىشتىھا بىلەن پۇرسەت كۈتۈپ قىمىر قىلماستىن ئولتۇرۇۋاتاتتى. بىر چاغ بولغاندا ھاپىز كىچىك

تاھارەت ئۇچۇن مۇرچە (تاشتىن قوپۇرۇلغان ئۆي ياكى مۇداپىئە قورشاۋ تېمى) نىڭ سىرتىغا چىققان مۇرتەد ئەسكەرنى كۆردى-دە، پەس ئاۋازدا ئەبۇ مۇسا ئاكىغا: «ئات! ئات!» دېيىشكە باشلىدى. ئۇچىنچى قېتىم «ئات!» دېيىشىگە ئۇلگۇرمەيلا ئەبۇ مۇسا ئاكا دۈشمەنگە قارىتىپ ئەجەللىك بىر پاي ئوق ئۈزدى-دە، ھەممەيلەن دەرھال ئۆزىمىزنى 10~15 مېتىر ئارقىدىكى يوغان قورام تاشنىڭ دالدىسىغا ئالدۇق. ئەمدى بولسا سەھنە مۇرتەد خەبىسلەرگە كەڭ-كۇشادە قالغان ئىدى. ئۇلار بىزدىن چىققان شۇ بىر پاي ئوقنىڭ خاتىمىسىنى چۈشۈرۈش ئۈچۈن ئەگەر خاتا ئەسلىمىگەن بولسام ئۈچ سائەتچە بىر مىنۇتمۇ توختاپ قالماستىن، ھەر خىل-سەر خىل ئوقلىرىنى ئايىماستىن ئېتىپ كەتتى. خەبىسلەر ھاۋۇننىڭ ئوت قويغۇچى ئوقلىرىنى ئاتقان بولۇپ، تەقرىبەن بىزنىڭ ئارقىمىزغىراق توغرا كېلىدىغان تاغنىڭ بىر نەچچە يېرىدىكى دەرەخلەرگە ئوت تۇتىشىپ كۆيۈشكە باشلىدى. ئىشقىلىپ نېمە ئاتسۇن، ئۇلار قالايمىقان ئاتقانسېرى بىزنىڭ كۈلكەقەلىرىمىز ئېچىلىپ كېتەتتى. ھەتتا ئۇلار ناھايىتى قەھرىمانلىق بىلەن، ئۆزىچە «تەقۋادارلىقى» تۇتۇپ كەتتىمۇ قانداق، تەكبىرلەرنى تۈۋلىشىپ تۇرۇپ ئېتىپ كېتەتتى. لېكىن بۇ مۇرتەد-مۇناپىقلارنىڭ ئىسلام دىنىغا، ئۈممەتكە قىلغان خىيانەتلىرى، بۇ مۇرتەد-مۇناپىقلارنىڭ ئىسلام دىنىنىڭ قايسى دەرۋازىسىدىن چىقىپ، قايسى ئەھكاملىرىنى تەرك ئېتىپ مۇرتەد بولۇشقانلىقىنى مۇجاھىدلار ئىنتايىن مۇكەممەل رەۋىشتە، ياخشى تونۇپ يەتكەن ئەلۋەتتە. بىز ھەم ئىسلام ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ «مۇرتەد» لىكنى تەتقىق قىلىش فاكۇلتېتىدا مۇشۇ مەيداندا ئوقۇپ ئاسپىرانت بولغانلىقىمىز ئۈچۈن ئۇلارنىڭ نېمە دەپ ئەزان-تەكبىرلەرنى تۈۋلايدىغانلىقىنىڭ تېگى-تەكتىنى ياخشى چۈشىنەتتۇق. شۇنداق قىلىپ بىز قورام تاشنىڭ كەينىگە ئۆتكەندىن كېيىن، ئەبۇ مۇسا ئاكىدىن نېمە ئىش بولغانلىقى سورىدۇق. ئۇ مۇرتەدلەرنىڭ ئىنتايىن ئەركىن يۈرىدىغانلىقىنى ئېيتىپ، بىر مۇرتەد خەبىسنىڭ ئۈستى ئوچۇق مۇرچىغا ئارقا تەرەپتىن چىققانلىقىنى، باشقا ئەسكەرلەرنىڭ ھەممىسىنىڭ ئۇنىڭغا سالام بەرگەنلىكىنى (يەنى چاس ئۇرغانلىقىنى)، شۇنىڭ بىلەن ئۆزىنىڭ ئاشۇ سالام قىلىنغان خەبىسنى ئۇلارنىڭ قوماندانى دېگەن گۇمان بىلەن كېلىشتۈرۈپ ئۇرغانلىقىنى سۆزلەپ بەردى. بىز ئىنتايىن خۇشال بولۇشۇپ

كەتتۇق. لېكىن ھاپىز كامىرانى شۇ مۇرچىنىڭ سىرتىغا تاھارەتكە چىققان خەبىسكە توغرىلىغان بولۇپ، ئويلىمىغان يەردىن ئوق ئۇنىڭدىنمۇ ياخشىراق بولغان باشقا بىر خەبىس قوماندانغا ئېتىلغان ئىدى. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، ئوق ئېتىلغاندىن كېيىن تاھارەتكە چىققان ئۇ خەبىسنىڭ يېشىپ بولغان ئىشتانلىرىنى يىغىشتۇرۇشقا ئۈلگۈرمىگەن ئالاقزادە كۆرۈنۈشلىرى بىزنى ئاجايىپ خۇرسەن قىلغان ئىدى. بىر چاغ بولغاندا تەك ئۇچار ئايروپىلان نېرىدىن كېلىشكە باشلىدى، بىز ئۆزىمىزنى بىر ئاز دالدىغا ئالغاندىن كېيىن كۆزىتىشكە باشلىدۇق. ئۇ دەل بىز ئوق ئاتقان مۇرچىغا يېقىن جايغا قونۇپ، بىر ئازدىن كېيىن يەنە ھاۋاغا ئۆرلەپ قەيەردىن كەلگەن بولسا شۇ تەرەپكە قۇيرۇقىنى قىسقىنىچە كېتىپ قالدى. بۇلارنى كۆرۈپ خۇشاللىقىمىز تېخىمۇ زىيادە بولغان ئىدى. تەك ئۇچار ئايروپىلان چوقۇم ئۆلۈك ياكى جىددىي ھالدا زەخىم توشقۇغىلى كەلگەن ئىدى. بۇ ھالەتلەر ئوق يېگەن خەبىسنىڭ چوقۇم نوپۇزلۇق شەخس ئىكەنلىكىگە دالالەت قىلاتتى. بۇ جەرياندا دۈشمەنلەرنىڭ ئوق ئېتىشتىن بېسىقىشىنى كۈتكەچ نامازلىرىمىزنى ئوقۇپ، دۇئا-زىكىرلەرنى قىلىشىپ ئولتۇردۇق. تەقرىبەن ئۈچ سائەتتىن كېيىن ئۇلار توختىدى. ئۇممەتنىڭ شىرى ئەبۇ مۇسا ئاكا يەنە بىر ئوۋغا ھېرىسمەن بولۇۋاتاتتى. ئۇ جاھان بىر ئاز تىنچىغاندىن كېيىن ئىنتايىن ئېھتىياتچانلىق بىلەن يەنە ئاۋۋالقى ئورنىغا بېرىپ دۈشمەننى كۆزىتىشنى باشلىۋەتتى. مەن بىر ئازدىن كېيىن باردىم. ئۇ كىشى ئىككى دەرەخنىڭ ئارىسىغا قىسىلغىنىچە قىمىرلىماي ئولتۇراتتى. بۇ جەرياندا تىزلىرىنى راھەتلەندۈرۈۋېلىش ئۈچۈن ئازراق بولسىمۇ سۇنۇۋالمايتتى. مەن بولسام ئانچە-مۇنچە پۇت-قوللىرىمنى سۇنۇپ راھەتلىنىۋالاتتىم. ئىشقىلىپ بۇ قېرى ئارسلاننىڭ ئاللاھ يولىدىكى ساباتلىقلىرى ماڭا بىرمۇ-بىر دەرس بولۇپ مېڭىۋاتاتتى. دۈشمەنلەرنىڭ ئەھۋالىدىن سۆزلىسەم، تېخى نەچچە سائەت ئالدىدا ئۆزىنى بىلەلمەي چېپىپ يۈرۈشكەن بۇ تەنتەكلەرنىڭ ئەمدىلىكتە بولسا ھېچ قارىسى كۆرۈنمەيتتى. ئارىلاپ-ئارىلاپ ياسىۋالغان ئادەم مودېللىرىنى ئۇياق-بۇياقتىن چىقىرىپ مىدىرلىتىپ قويۇپ، بىز تەرەپتىن يەنە بىر پاي ئوقنىڭ ئېتىلىشىنى كۈتۈپ تۇراتتى. بىز بولساق شۇ تەرىقىدە تۇپتوغرا ئىككى سائەت ساقلىغاندىن كېيىن، ئەبۇ مۇسا ئاكا قايتىشنى ئېيتتى.

مەن بولسام مۇرتەدلەرنىڭ مەدرلاپ يۈرگەن يەرلىرىگە يەنە بىر پاي ئېتىۋېتىپ كېتىشنى ئېيتتىم، ئۇ كىشى ماقۇل چۈشەندۈرۈپ، بۇنداق قىلساق دەل ئۇلارنى مەقسىتىگە ئېرىشتۈرىدىغانلىقىمىزنى، ئوقىمىزنىڭ تېگىش نىسبىتىنىڭ ھەم ناھايىتى تۆۋەن ئىكەنلىكىنى ئېيتتى. چۈنكى ئۇلار ئاساسەن يالغان مودېللىرىنى چىقىرىپ قويۇپ، قارىسىنى كۆرسەتمەيتتى. بىرە ـ بىرە يۈگۈرۈپ ئۆتۈپ كېتەتتى. ھالبۇكى ھەرىكەتلىك نىشانغا ئوقنىڭ تېگىش نىسبىتى ھەقىقەتەن بەك تۆۋەن ئىدى. بۇلار كاللامدىن ئۆتكەندىن كېيىن، بىز ئىنتايىن خۇشال، رەببىمىزگە ھەمدۇ ـ سانالارنى زىيادە قىلىشقان ھالدا قايتىپ كەتتۇق. مەركەزدىكى ئەنسارىلار ھەم ئۇ سىيگەك مۇرتەدنى راسا تاماشا قىلىشتى.

شۇ كۈننىڭ ئەتىسى ئەبۇ مۇسا ئاكا ئەنسارىلارنىڭ مەسئۇلى بىلەن بىر نەرسىلەرنى مەسلىھەت قىلىشقاندىن كېيىن، بىز يەنە ئالغا ئىلگىرىلەپ باشقا بىر مۇجاھىدلارنىڭ مەركىزىگە يۈرۈپ كەتتۇق. بۇ چاغدا ئەنسارىلار ئالدىمىزدىكى مۇجاھىدلارغا كالا سۈتىدىن تەييارلانغان ئۆزىنىڭ يەرلىك ئۇسۇلىدىكى دوغاپتىن تەقرىبەن بەش كىلوگىرامچە ئېلىپ بېرىشىم ئۈچۈن بەردى. قورال ـ ياراغلىرىمىزنى ئاسقىنىمىزچە ئاللاھ بەرگەن بۇ ئىززەتتىن سۆيۈنگەن ھالدا يولىمىزغا راۋان بولۇپ كەتتۇق. بىز تاغ ـ داۋانلارنى ئېشىپ كېتىپ باراتتۇق. بىر چاغدا ئېگىزرەك بىر جايغا جايلاشقان ئېتىزغا ئوخشايدىغان، ئوچۇقچىلىق جايغا چىقىپ قالدۇق. ئالدى ـ كەينى بولۇپ قاتار كېتىپ باراتتۇق. تۇيۇقسىز باش ـ كۆزلىرىمىزگە ئوقلار «چۇۋ ـ چۇۋ» قىلىپ، ئەنسىز ئاۋازدا يىغىشقا باشلىدى. ئەبۇ مۇسا ئاكا بىلەن ئارىلىقىمىز بىر مېتىرچە كېلەتتى. مۇرتەد خەبىسلەر بىزنى كۆرۈپ قالغان ئىدى. قىسقا دەقىقە ئىچىدە بىر مېتىرچە كەينىمدىكى ئويمان يەر خاتىرەمگە كەلدى ـ دە، دەرھال ئۆزۈمنى شۇنىڭغا ئاتتىم. ئەبۇ مۇسا ئاكىنىڭ ئېڭىشكىنىچە ئالدى تەرەپكە يۈگۈرۈپ كەتكىنىنى كۆرگەن ئىدىم. ئەينى ۋاقىتتا كاللامدىكى بىرىنچى مەسىلە ئۆزۈمنى بىر دالدىغا ئېلىش ئىدى. ئۇنىڭغا قوشۇپ جەڭ مەيدانىدىكى يېڭىياچىلىق مېنى چاندۇرۇپ، ۋەھىمە ئىچىدە قالغان ئىدىم. ئوقلار ھېچ توختىمايدىغاندەك قىلمايتتى. ئۇ چاغقىچە ئۇياق ـ بۇياقلارغا قاراپ دالدا بولغۇدەك بىر جاينى ئىزدىدىم. قارىسام ئون مېتىرچە كەينىمدە تاشتىن قوپۇرۇلغان ئېگىزلىكى ئادەم بويى

كېلىدىغان تام دالدا بولىدىغانىدەك قىلاتتى. شۇ تەرەپكە يۈگۈرۈپ ئۆتۈپ كېتىشكە كۆڭلۈم قارار تاپقانىدىن كېيىن، پۇرسەت كۈتۈپ ئوقلار بىر ئاز بېسىققان بىر پەيتتە، يىلانسىمان ھالەتتە تېزلىك بىلەن يۈگۈرۈپ تامنىڭ ئارقىغا ئۆتىۋالدىم. مېنى كۆرگەن مۆرتەد خەبىسلەر يەنە ئوق ياغدۇرۇشقا باشلىدى. مەن ئۇ تامنىڭ ئارقىسىغا ئۆتىۋالغانىدىن كېيىن، ئەبۇ مۇسا ئاكىنى تولاپ چاقىرىشقا باشلىدىم. ئۇنىڭدىن ھېچ سادا چىقمايتتى. يەنە توۋلىدىم، يەنە يوق. ئۇ كىشىنى تاپالمىغانلىقىم ئۈستىگە لەنىتى شەيتان كاللامغا ھەر خىل خىياللارنى سالغىلى تۇردى. «سەن بۇ جاينىڭ جۇغراپىيىسىنى بىلمەيسەن، بىر ئازدىن كېيىن مۆرتەدلەر قورشاپ كېلىشى مۇمكىن...» ئىشقىلىپ ھەر خىل يامان خىياللار كېلىشكە باشلىدى.

مەن ئەبۇ مۇسا ئاكىنى يەنە چاقىردىم. بۇ دەقىقىلەر ئاجايىپ جىددىيچىلىك ئىدى. ماڭا قاراپ ئېتىلىۋاتقىنى ئوق، ئەگەر جايىغا تەگسە بىر پاي ئوق يېتەرلىك ئىدى. ئاخىرى نېمە قىلارىمنى بىلمەي كەلگەن يول بىلەن قايتىپ ئەنسارىلاردىن ياردەم سوراش قارارىغا كەلدىم. لېكىن ئاز دېگەندىمۇ ئىككى سائەتلىك يول ئىدى. بىر تەرەپتىن ئەبۇ مۇسا ئاكىدىن ئەنسىرەيتتىم، «ئەگەر ئۇ زەخمى بولغان بولسىچۇ؟ ئوق تېگىپ شەھىد بولغان بولسىچۇ؟... ... بەربىر قولۇمدىن شۇنىڭدىن باشقىسى كەلمىگۈدەك، تېزلىك بىلەن قايتىپ ئەنسارىلاردىن ياردەم سوراش كېرەك» دېگەنلەرنى ئويلاپ يۈرۈپ كەتتىم. كەلگەن يول بىلەن كېتەي دېسەم مۆرتەدلەرنىڭ كۆرۈپ قېلىشىدىن ئەنسىرەپ، چوڭ جەھەتتىن لىنىيىنى يۆتكىۋېتىۋەتمەي باشقا يوللاردىن مېڭىپ قايتىشقا باشلىدىم، مۆرتەدلەر ئەمدى ھاۋۇن ئېتىشقا باشلىدى. ھالەت تولىمۇ جىددىي ئىدى. بەزى تىكرەك جايلاردىن ئامال يوق سىيرىلىپ چۈشۈشكە مەجبۇر بولدۇم. ئىشتىنىم ئازراق يىرتىلغان ئىدى. بىر جايغا كەلگەندە يەنە بىر قېتىم مۆرتەد خەبىسلەرنىڭ ئوقى ئاستىدا قالدىم. ئوقلار بەش-ئون مېتىرچە يېنىمغا تېگىپ، تاش پارچىلىرىنى دومىلىتىپ چۈشۈرۈۋېتىپ باراتتى. بۇ ھالەت مېنى قاتتىق ئەلەملەندۈردىمۇ، «سەن ئاتقان ئوق مەندىمۇ بار» دېگەندەك قىلىپ، راسا ئاچچىق بىلەن ئوق كەلگەن تەرەپكە قارىتىپ، تەقرىبەن بىر ئوقدان ئوقنى بىر-بىردىن ئېتىۋەتتىم. ئۇلار ھەم توختىدى. ئوقدىنىمنى يەڭگۈشلىۋالغاندىن كېيىن، ئازراق تۆۋەنلەپ مېڭىشىم كېرەكلىكىنى

پەملەپ، يەنە تېزلىك بىلەن يۈگۈرۈپ ـ يۈگۈرۈپ ئۇلاردىن ئوق كەلمەيدىغانراق يەرلەرگە چۈشۈپ ماڭدىم. شۇ تەرىقىدە مېڭىۋېرىپ بىر ۋاقىت بولغاندا يوللارنى ھېچ پەرقلەندۈرەلمەيۋاتاتتىم. ئاۋۋال ماڭغان يوللارغا ھېچ ئوخشىمايدۇ. بىر چاغ بولغاندا 100~200 مېتىرچە ئالدى تەرىپىمدە ھېلىقى كۆك تۈچەي پەيدا بولۇپ قالدى ـ دە، كۆڭلۈم بىر ئاز ئارامىغا چۈشتى. بۇ مېنىڭ ئەنسارىلارنىڭ مەركىزىنىڭ ئەتراپىدا ئىكەنلىكىمنى، ئۇ كۆك تۈچەيدىن ئۆتۈپ كەتسەم، يىراقلاپ كېتىدىغانلىقىمنى كۆرسىتىپ تۇراتتى. شۇنداق قىلىپ، شۇ ئەتراپتا ئېگىزرەك بىر جايغا چىقىپ، ئەنسارىلار مۇشۇ تەرەپتە دەپ پەرەز قىلغان تەرىپىمگە قاراپ ھاپىزنى تۈۋلىدىم. بىر نەچچە قېتىم تۈۋلىغاندىن كېيىن جاۋاب كەلدى. ئۇلارنىڭ ئاۋازى كەلگەن تەرەپكە قارىدىم. مۇساپىنىڭ يىراق بولغانلىقى ئۈچۈنمۇ ياكى قويۇق ئورمان بولغانلىقى ئۈچۈنمۇ ئىشقىلىپ ئۇلارنى كۆرەلمەيۋاتاتتىم. قەلبىم بۇ جىددىي ھەم ئەنسىز ئەھۋال ئاستىدا كۆزۈمنىڭ ئۇلارنى كۆرۈشى بىلەن ئارام تاپاتتى. ئۇزۇن ئۆتمەي ئۇلارنىمۇ كۆردۈم ھەمدە ئۇلار تەرەپكە ماڭغاچ تۇردۇم. ئۇلارنى تاپقاندىن كېيىن كاللامدا ئەبۇ مۇسا ئاكىنىڭ ئەھۋالى قايىنار ئىدى. ئەنسارىلار كېلىپ مېنىڭ ئەلپازىمغا بىر قۇر نەزەر سالغاندىن كېيىن، مەركەزگە باشلاپ مېڭىشقا تەمشەلدى. مەن بولسام يېڭى تىلى چىققان بالىدەك ئۇنى ـ بۇنى سۆزلەپ، ئىشارە قىلىپ يۈرۈپ ئەبۇ مۇسا ئاكىنى چۈشەندۈردۈم. ئۇلار: «ئەبۇ مۇسانى تاشلاپ، قېچىپسەن» دېگەندەك گەپلەرنى قىلغاندىن كېيىن، خاتىرجەم بولۇشۇمنى، ئۇنىڭ ساق ـ سالامەت ئىكەنلىكىنى، مۇخابىراتتا (سىمسىز ئالاقىلىشىش ئاپپاراتى) كۆرۈشكەنلىكىنى ئېيتتى. مەن ئۇلاردىن راست مۇخابىراتتا كۆرۈشكەن ـ كۆرۈشمىگەنلىكىنى، ئەبۇ مۇسا ئاكىنىڭ ئاۋازىنى ئاڭلىغان ـ ئاڭلىمىغانلىقىنى قايتا ـ قايتا سورىغاندىن كېيىن، ئاندىن بەس بولۇپ، ئۇلار بىلەن بىرلىكتە مەركەزگە قاراپ ماڭدىم. مەركەزگە كەلگەندىن كېيىن بۇ بىر كۈننىڭ ئىچىدە بولۇپ كەتكەن ئالەمشۇمۇل ئىشلارنى ئەسلەپ ئولتۇراتتىم. ئەنسارىلارنىڭ بۇ گەپلىرى بەك ئۆتۈپ كەتتىمۇ قانداق، ئىچىمدە: «خەپ! ئەگەر ئاللاھ نېسىپ قىلسا بۇ مۇرتەد خەبىسلەردىن بىر ئىنتىقام ئالمايدىغان بولسام» دېگەنلەرنى ئويلىغان ئىدىم. شۇنداق قىلىپ ئەبۇ مۇسا ئاكا بىلەن بىر نەچچە كۈن كېچىكىپ

كۆرۈشتۇق. ئەسلىدە ئەينى ۋاقىتتا شۇ ئىگىزلىكتىن ئازراق تۆۋەنلىسەكلا، تەقرىبەن 400~500 مېتىرچە تۆۋەن تەرەپتە بىز بارماقچى بولغان مۇجاھىدلارنىڭ مەركىزى بار ئىكەن. ئەبۇ مۇسا ئاكا ئالدى تەرەپتىكى تاشنىڭ دالدىسىغا ئۆتۈۋالغان بولۇپ، دۈشمەن ئوقى بىسىققاندىن كېيىن، ئاستا ـ ئاستا تۆۋەنلەپ چۈشۈپ كەتكەن ئىكەن. ئۇ مەندىن ئەنسىرەپ كەچ كىرگەندە ئەنسارىلارنى قاراپ بېقىش ئۈچۈن ئەۋەتكەن بولۇپ، ئەنسارىلار ھېلىقى بەش كىلوگرام دوغاپنى تاپقاندىن كېيىن، خۇشاللىق بىلەن ئۇنى ئېلىپ كېتىشكەن ئىكەن. ئۇ جايدا ھېچقانداق قان ئىزىنىڭ يوقلىقىنى ئېيتىپ، ئىنشائاللاھ مېنىڭ سالامەت ئىكەنلىكىمگە دىئاگنوز قويۇپ، ئەبۇ مۇسا ئاكىنى خاتىرجەم قىلىشقان ئىكەن.

مېھرىبان ئاللاھ تەئالا دۇئايىمنى ئىجابەت قىلغان ئىكەن، بۇ قېتىملىق سەككىز ھاياتىمنىڭ ئاخىرقى كۈنلىرىدە ئىنتايىن گۈزەل بىر ئىنتىقام ئېلىشقا مۇشەررەپ بولدۇم. تەپسىلاتىغا قىزىقسىڭىز گېپىمگە قۇلاق سېلىڭ. ئاللاھنىڭ پەزلى ـ مەرھەمىتى بىلەن ئەنسارىلىرىمىز مۇرتەد خەبىسلەرنىڭ ماڭىدىغان يوللىرىغا ياخشى كۆز ـ قۇلاق بولۇپ قويۇشاتتى. مۇرتەدلەرنىڭ بەزى جايلىرىدا كۈندۈزلۈك مۈرچىلىرى بولۇپ، ئۇنىڭغا ئەتىگەن كېلىپ، كەچتە قايتىپ كېتەتتى. ئەنسارىلار بۇ مەلۇماتقا ئىگە بولغاندىن كېيىن، بىز بىرلىكتە كۆزىتىش ئۈچۈن باردۇق. ئۇلارنىڭ ئەتىگەندە كېلىدىغان يولىنى، ۋاقتىنى بىلىش ئۈچۈن تېخىمۇ سەھەر يولغا چىقىشىمىز كېرەك ئىدى. شۇنداق قىلىپ بىز تەڭ كېچە بىلەن يولغا چىقىپ، ئەتىگەن سائەت تەخمىنەن بەشلەر بىلەن كۆزلىگەن مەنزىلىمىزگە يېتىپ كەلدۇق. ھەممىمىز ئۆزىمىز ئۈچۈن جاي راسلاپ، ئۇلارنىڭ كېلىشىنى كۈتۈپ ئولتۇردۇق. ئاللاھنىڭ پەزلى بىلەن ئۇزاق ئۆتمەي ئۇلار راست دېگەندەك قاتار تىزىلىشىپ، سەل ئارىلىق تاشلاپ، تەقرىبەن سەككىز ـ توققۇز كىشى كەلگەن ئىدى. ئارىلىقىمىز تەقرىبەن 700~800 مېتىر ئىدى. ئاللاھ ياخشى بىلگۈچى، خاتا ئەسلىمىگەن بولسام، سائەت بەشتىن قىرىق نەچچە ئۆتكەندە كەلدى. شۇنداق قىلىپ بىز مەركەزگە قايتىپ كەلگەندىن كېيىن، ئاۋۋال دېيىشىۋالغىنىمىز بويىچە تەقرىبەن 30 دىن كۆپرەك مۇجاھىد تەييار بولدۇق. بۇ جەڭگە ھاپىز بىلەن تۇرابى مەسئۇل بولدى. شۇ كېچىسى تەڭ كېچە بىلەن ئاللاھ يولىدا دۈشمەنلەرنى

ئۆلتۈرۈپ، كۇفرىنىڭ زۇلمىدىن ئىگراۋاتقان ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ قىساسىنى قەلبىمىزگە پۈككەن ھالدا سەپىرىمىزگە ئاتلاندۇق. شۇ زۇلمەت كېچىلەردە ماڭغان ھەر بىر قەدەملىرىمىزدىن پەقەت ۋە پەقەت ئاللاھنىڭ رىزاسىغا ئېرىشىش بىلەنلا رازى بولىمىز. كۇفرىنىڭ قولىدا نومۇسلىرى بىلىپ-بىلمەي دەپسەندە قىلىنىۋاتقان ياش-ياش مۇسلىمەلەر ھەر بىر ۋىجدانلىق ئەركەكنىڭ يۈرىكىنى سانجىپ ئاغرىتماي قويمايدۇ ئەلۋەتتە. ئەنە شۇ ئەلەملىك ئاغرىق ئازابىغا پەقەت ئاللاھ يولىدىكى شۇ زۇلمەتلىك كېچىلەر بىلەن، شۇ زۇلمەتلىك كېچىلەردىكى جاپا-مۇشەققەتلەردىنلا داۋا ئىزدىگەنمىز. ئاللاھ بىلەن قەسەم، كېلىشى شەكسىز بولغان قىيامەت كۈنىدە ئەگەر رەببىم ئۆزىنى مۇسۇلمان دەپ مەيدىسىگە ئۇرغان ھەر قانداق ئەركەكتىن مەيلى ئالىي مەكتەپلەردە بولسۇن، مەيلى ئىچكىرىدىكى زاۋۇت-كارخانىلاردا بولسۇن، مەيلى قارا زىندانلاردا بولسۇن، نومۇسلىرى دەپسەندە قىلىنىۋاتقان شۇ مۇسلىمەلەر توغرىسىدا بىر ئېغىز سوراپلا قالىدىغان بولسا، ھەرگىز نىجات تاپالمايدىغانلىقىمىز ئېنىق ۋە لېكىن شۇ زۇلمەتلىك كېچىلەردە پەقەت ئاللاھنىڭ پەزلى-رەھمىتىدىن ئۈمىدۋارمىز.

«شۈبھىسىزكى، ئىمان ئېيتقانلار، ھىجرەت قىلغانلار ۋە ئاللاھنىڭ يولىدا جىھاد قىلغانلار ـــ ئەنە شۇنداق كىشىلەر ئاللاھنىڭ رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىدۇ. ئاللاھ ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر.» (سۈرە بەقەرە 218-ئايەت)

كېچىلىك سەپەردە بولۇپمۇ بىزگە ئوخشاش تاغ-تۈزلەردا ئۆسۈپ چوڭ بولمىغان مۇھاجىر بۇرادەرلەر سەل قىيىنىلىپراق، يىقىلىپ دومىلاپ، ئۇ يەر بۇ يەرلىرىنى زېدە قىلىۋالغاچ ماڭاتتى. ئۇنىڭ ئۈستىگە جەڭ مەيدانى بولغانلىقى ئۈچۈن، دۈشمەنلەرنى كۆرۈپ قالمىسۇن دەپ، ھېچ ئىنسان-جىن ماڭمايدىغان بىر يوللار بىلەن بېرىشقا توغرا كېلەتتى. ھېلى تىك-قىيالار، ھېلى ئېقىن سۇلار، ئىشقىلىپ كافىرلارنىڭ خەرىتىسىدە ئانچە كۆزگە چېلىقمايدىغان يەرلەر بىزنىڭ ياخشى يوللىرىمىز بولۇپ قالاتتى. شۇنداق قىلىپ بىز بامدات نامىزىنى دۈشمەنگە يېقىن بىر جايدا ئوقۇدۇق. بۇ جەڭدىكى تەرتىپتە مۇجاھىدلار ئىككى گۇرۇپپىغا بۆلۈنىدىغان بولۇپ، بىر گۇرۇپپا دۈشمەننىڭ كېلىدىغان يولىغا يېقىن بىرىپ يوشۇرۇنۇپ، ئەجەللىك زەربە بېرەتتى. تەبىئىي ھالدا بۇ گۇرۇپپىدا ئادەم ئاز بولۇشى كېرەك ئىدى.

يەنە بىر گۇرۇپپا مۇداپىئە گۇرۇپپىسى بولۇپ، ئۇلار تەقرىبەن 100 مېتىردىن 250 مېتىرغىچە بولغان تاغ چوققىلىرىغا ئورۇنلاشقان بولۇپ، دۈشمەن پەستىرىمىزغا چۈشكەندە، يېقىن گۇرۇپپىغا ماسلىشىپ ئوق ئۈزگەچ، ئاساسلىقى يېقىن گۇرۇپپىنىڭ ئىشنى تاماملىغاندىن كېيىن، ساق-سالامەت چېكىنىۋېلىشى ئۈچۈن شارائىت ھازىرلاپ بېرەتتى. شۇنداق قىلىپ بىز نامازنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن، ئىككى گۇرۇپپىغا بۆلۈنۈپ، ئانچە ئېگىز بولمىغان تاغ چوققىلىرىغا يامىشىشقا باشلىدۇق. يامىشىپ بولغاندىن كېيىن، ئەبۇ مۇسا ئاكىنىڭ نېرىدىكى تاغ چوققىسىغا ئورۇنلاشقانلىقىنى بىلدىم. مەن بار چوققىدىكى مۇجاھىدلاردىن يەتتە كىشى يېقىن بېرىپ يوشۇرۇنۇپ ئولتۇرۇشى كېرەك ئىدى. يۈرىكىمدە شۇنداق ئوت بار ئىدىكى، چوقۇم شۇ يەتتە كىشىنىڭ ئىچىدە بولۇشۇم كېرەك ئىدى. ئەنسارىلار ھەممە ئادەملەرنى تەقسىم قىلىپ يولغا راۋان بولۇشقا تەمشىلىۋاتقاندەك قىلاتتى. شۇ ئارىدا تۇرابى ماڭا قاراپ گەپ قىلاي دېيىشىگىلا، ئاۋۋال ئېغىز ئېچىپ: «مەنمۇ يېقىن بارىمەن» دېدىم. بۇ 30 دىن كۆپرەك مۇجاھىدلارنىڭ ئىچىدە پەقەت ئەبۇ مۇسا ئاكا ئىككىمىزلا مۇھاجىر ئىدۇق. ئۇلارنىڭ ئارىسىدىن بىرى مېنى ئۇ يەتتە كىشىنىڭ قاتارىدا ئەگىشىپ مېڭىشقا بۇيرۇدى. ئاللاھنىڭ مېنى بۇ پۇرسەتكە نائىل قىلغىنىغا ئىنتايىن خۇشال ئىدىم. بىز شۇ چوققىنىڭ پەسرەك يېرىدىن تۆۋەن تەرەپتىكى جىراغا چۈشتۇق-دە، يەنە بىر ئۆرلەپ دۈشمەن كېلىدىغان يولغا يېقىن يەرگە كەلدۇق. تۇرابى ئىنتايىن تېزلىك بىلەن جايلارنى بىر قۇر كۆرۈپ چىققاندىن كېيىن، بىر گۇرۇپپا ئىككى كىشىنى دۈشمەن كېلىدىغان يولدىن تەقرىبەن 30 مېتىرچە نېرىدىكى دەرەخنىڭ ئارىسىغا يوشۇردى. يېقىن كەلگەن يەتتىمىزنىڭ ئىچىدە پەقەت شۇ گۇرۇپپىدىلا بىر پىلىموت بار ئىدى. قالغان ئالتە كىشى ئاپتومات بىلەن ئىدۇق. ئىككىنچى گۇرۇپپا: مەن بىلەن بىر ئەنسارى مۇجاھىدنى 20 مېتىرچە كېلىدىغان دەرەخنىڭ ئارىسىغا يوشۇردى. ئۆزى بولسا كامىرانى ئېلىپ ئۈچ كىشى بىر گۇرۇپپا بولۇپ 10 مېتىرچە كېلىدىغان دەرەخنىڭ ئارىسىدا يوشۇرۇنۇپ ياتاتتى. بىز تەقرىبەن يېرىم سائەتتىن بىر سائەتكىچە ساقلىغان بولۇشىمىز مۇمكىن. ھەممىمىز قورالنى بەتلەپ، شۇ يول تەرەپكە قارىغا ئېلىپ مىدىرلىماي ياتاتتۇق. دۈشمەن بىر-بىرلەپ

كۆرۈنۈشكە باشلىدى. بۇ مۆرتەد خەبىسلەرنى جەڭ مەيدانىدا ئەڭ يېقىن مۇساپىدىن كۆرۈۋاتاتتىم. بۇ نىجىسلار باشلىرى سالپايغان ناھايىتىمۇ خار ھالەتتە كېتىپ باراتتى. قارىغا ئېلىپ تۇرغان كۆزۈمنىڭ نۇرىدىن بىر ئەسكەر ئۆتۈپ كەتتى. ئىككى ئەسكەر ئۆتۈپ كەتتى. ئۈچ ئەسكەر ئۆتۈپ كەتتى. بىز تۇرابىنىڭ باشلاپ بېرىشىنى كۈتۈپ تۇراتتۇق. تۆتىنچى ئەسكەرگە كەلگەندە تۇرابىنىڭ ئاتقان ئوق ئاۋازى بىلەن ھەممە باشلىنىپ كەتتى، ئۇ چاغدىكى كەيپىيات، شادلىق دېگەنلەرنىڭ ھېچقايسىنى ئىپادىلەپ بېرەلمەيمەن. ھەر ياقتىن ئوقلار ئېتىلىۋاتاتتى. ئاددىيسى ئاپتوماتتىن تارتىپ، پىلىموت، قەنناس، راكېتا ھەممىسى بار ئىدى. ھەممە مۇجاھىدلار بىر نىشانغا ئېتىۋەرگەنلىكتىن بۇ خەبىسلەر بار جايدىن ھەتتا توپا-چاڭ كۆتۈرۈلۈپ كەتكەن ئىدى. مەن ھەم ئوق ئاتقاچ ھاياجاندىن ئورنۇمدىن تۇرۇپ كېتىپتىمەن. كۆزۈمگە مۆرتەد خەبىسلەرنىڭ يەر چىشلەپ ياتقان ئۆلۈكلىرى كۆرۈنۈۋاتاتتى. ئوقدىنىمنى ئالماشتۇرۇپ، يەنە ئاتتىم. تۇيۇقسىز بىر بەتبەخت سول تەرەپتىن ئوڭ تەرەپكە يۈگۈرۈپ دەرەخنىڭ ئارقىسىغا ئۆتۈۋالدى. ئۇ تەرەپكە قارىتىپ يەنە ئاتتىم. تەكبىرلەر ھېچ توختىماس ئىدى. تەقرىبەن ئىككى ئوقدان ئوق ئېتىپ بولغىنىمدىن كېيىن، چېكىنىش بۇيرۇقى كەلدى. ئەمدىلىكتە دۈشمەنلەرنىڭ قايتۇرما جاۋابلىرى كېلىشكە باشلىغان ئىدى. لېكىن بۇ خۇشاللىق بىزنى شۇ قەدەر راھەتلەندۈرگەن ئىدىكى، ھېچكىمنى پەرۋا قىلماس ئىدى. تۇرابى، ھاپىزلار بىلەن كۆرۈشكەندىن كېيىن «غەنىمەت! غەنىمەت!» دېيىشكىلى تۇردۇق. ئۇلار بىزگە «چېكىنىڭلار! چېكىنىڭلار!» دەپ ساق-سالامەت چېقىپ كېتىشىنىڭ غېمىنى قىلىۋاتقانىدەك تۇراتتى. مېنى نۇرئەلى ئىسىملىك بىر ئەنسارى باشلاپ ماڭدى. بىز ئىنتايىن خۇشال كەيپىياتتا چېكىنىپ ھېلىقى يەتتە كىشى تەقسىم بولغان چوققىغا چىقتۇق. نۇرئەلى ھەم ئىنتايىن ھاياجانلانغان ئىدى. ئۇ بۇ خۇشاللىقنى مۇبارەكلەپ ئاسمانغا ئوق ئاتقاچ ماڭا سۆزلەيتتى. «ئى بۇرادىرىم! مەن تەئەررۇز (ھۇجۇم) لارغا كىرىپ باققان، لېكىن كەمىن (پىستىرما) بەك پەيزىكەن، بەك ياخشىكەن. ئىنتايىن خۇشالمەن!»دېگەنلەرنى توختىماي تەكرارلايتتى. شۇ چوققىدىكى باشقا مۇجاھىدلار بىلەنمۇ كۆرۈشتۇق. ھەممىمىز بۇ غەلىبىنى مۇبارەكلەپ ئاستا-ئاستا چېكىنىشكە باشلىدۇق. ئۇزاق ئۆتمەي تىك

ئۇچارمۇ كەلدى. ئۇ ئانچە-مۇنچە ھەيۋە قىلىپ پەسرەك ئۇچۇپ قوياتتى. ئاللاھنىڭ پەزلى بىلەن ئىش تېخى بۇنىڭلىق بىلەن تۈگىمىگەن بولۇپ، ئارىمىزدىكى ئەنسارى مۇجاھىدلارنىڭ مىناچىسى كېچە بىزدىن ئاۋۋال بېرىپ ئۇلار چىقماقچى بولغان مۇرچىغا مىنا قويۇپ قويغان ئىدى. ئۇ مىناچى بۇرادەر بولسا ھېلىھەم چېكىنمەي سەل نېرىراق تاغ چوققىسىدا مۇخابىراتنى تۇتۇپ ئىشتىنىدا ساقلاپ ئولتۇراتتى. دەرۋەقە مۇرتەدلەر ئۆلۈكلىرىنى يىغىشتۇرغىلى كەلگەن چاغدا يىراقتىن كونترول قىلىنىدىغان مۇبارەك مىنا پارتلاپ يەنە قانچىلىغان ئەسكەرنى يەر چىشلەتكەن ئىدى. شۇنداق قىلىپ بۇ جەڭدە ئۆلگەن ئەسكەرلەرنىڭ سانى ئەڭ ئاز دېگەندىمۇ ئونغا يەتكەن ئىدى. بۇلارنىڭ ھەممىسى رەببىمىزنىڭ دۇنيا ھاياتلىقىمىزدا ماڭا قىلغان ئىنئامى، ھېلىقى چاغدىكى دۈشمەننىڭ ئوق يامغۇرىدا قالغان قەلبىمىزنىڭ پۇخاسى ئىدى. ئاللاھقا چەكسىز مەدھىيىلەر بولسۇن! شۇنداق قىلىپ مەركەزگە قايتقاندىن كېيىن، ئەنسارىلار بىلەن بىرەر قۇر مۇبارەكلىشىپ، ئىنتايىن خۇشال كەيپىياتتا غىزالاندۇق. ئاللاھ بۈيۈكتۇركى، بىزنىڭ ھەممەتلىك قېرى ئارسلان ئەبۇ مۇسا ئاكا، ماڭا: «ئىنشائاللاھ بۈگۈن يەنە تەڭ كېچىدە تۇرۇپ، شۇ مۇرچىغا قەنناس ئېتىپ كېلىمىز. ئۇلار مىنانىڭ پارتلاش زەربىسىدىن چۇل-چۇل بولغان مۇرچىلىرىنى ئوڭشاش ئۈچۈن يەنە چىقىشى مۇمكىن» دېگەنلەرنى ئېيتتى. مەن خۇشاللىق بىلەن تەييار ئىدىم. ئەنسارىلاردىن ھاپىزنى دېيىشىپ قويدۇق. كېچىلىك قاراۋۇللۇقنى يېزىۋېتىپ، ھەممىمىز ھاردۇق ئۇيقۇسىغا غەرق بولغان ئىدۇق. بىر چاغ بولغاندا ئەبۇ مۇسا ئاكا مېنى ئويغاتتى.

ئى ئوقۇرمەن بۇرادىرىم! بۇلارنى يېزىپ شۇ يەرگە كەلگەندە مۇھاجىرلىقنىڭ پەزىلەتلىرىدىن ئاللاھ قوبۇل قىلغان بولسا بەزى سۆيەتلەر مېنى ئەسلىتىشكە ئۈندەۋاتىدۇ. سىز مېنى ئويغانغان ۋاقتىمدا دەرھال كاللىڭىزغا كەلگىنى قوپقاندىن كېيىن ئۇخلاش كىيىمىنى ئالماشتۇرىدىغان، چىشىنى چوتكىلايدىغان، ئەينەككە قاراپ كىيىملىرىنى كىيىدىغان مەنزىرىلەر ئىختىيارى ۋە ئىختىيارسىز ھالدا كۆز ئالدىڭىزدا نامايان بولغان بولۇشى مۇمكىن. ۋەھالەنكى، بۇ يەردىكى ئاللاھ يولىدىكى جىھادنى ئۆزىگە لازىم تۇتقان، ئاللاھ بەرگەن ھىجرەت نېئمىتىنى ھەقىقىي

قەدىرلەپ، شۈكرانىسىنى ئادا قىلىش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىۋاتقان سادىقلارغا قارايدىغان بولسىڭىز، شۇنچە يىل شۇ يەردە ياشاپ، كىيىم-كېچەكلىرىنى سېلىۋېتىپ بىر كېچە بولسا ھەم راھەت، ئازادە ئۇخلىغانلىقىنى ئاز ئۇچرىتىسىز. پىتنىنى ئۆزىگە كەسىپ قىلغان، يىللاپ-يىللاپ دۈشمەننىڭ قارىسىنى كۆرمەيدىغان ئاز بىر قىسىم كىشىلەر بۇنىڭدىن مۇستەسنا، ئەلۋەتتە. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، ھەقىقىي سادىق بىلەن كازىپنى ئوچۇق، «مانا مەن» دەپ ئايرىپ بېرىدىغان ئاللاھ يولىدىكى جىھاد ئىبادىتى قەلبى ساغلام كىشىلەرنى ئايرىپ بېرىدىغان ئىنتايىن راستچىل ۋە ياخشى كۆرسەتكۈچ ئىدى. شۇنداق قىلىپ مەن ئويغانغاندىن كېيىن، دەرھال تاھارەت ئېلىپ ئەبۇ مۇسا ئاكا تەھەججۇت نامىزى ئوقۇپ بولغۇچە ھاپىزنى ئىزدەشكە باشلىدىم. جەڭ مەيدانى بولغانلىقى ئۈچۈن چېچىلىپ ياتاتتۇق. ئاخشام ئۇنىڭ قايسى ئۆيگە كىرىپ كەتكەنلىكىدىن بىخەۋەر ئىدىم. ئۇيان مالتىلاپ، بۇيان مالتىلاپ ئۇنىڭ قايسى ئۆيدە ئىكەنلىكىنى تاپتىم-دە، ئۇنى ئويغىتىشقا باشلىدىم. ئۇ قوپقىلى ئۇنىماي خېلى تەسلىكتە ئۇيقۇسىنى ئاچتى، ئەبۇ مۇسا ئاكىمۇ نامىزىنى ئوقۇپ بولۇپ، ساقلاپ تۇراتتى. مەن ھاپىزنى ئېلىپ چىققاندىن كېيىن يەنە يۈرۈپ كەتتۇق. ئارىدا يەنە ئىككى بۇرادەرنى تەلەپكە بىنائەن ئېلىۋالدۇق. شۇنداق قىلىپ بىز بەش كىشى بامدات نامىزىنى يولدا ئوقۇپ، تاڭ يورۇغان ۋاقىتتا مەنزىلىمىزگە يېتىپ جايلىشىۋالدۇق. ئىككى كىشى يىراقراق چوققىدىن، ھاپىز، مەن، ئەبۇ مۇسا ئاكا ئۈچىمىز يېقىنراق چوققىدىن كۆزىتىشنى باشلىغان ئىدۇق. شۇ ئارىدا مۇخابىراتتا ئەنسارىلارنىڭ ئەمىرى ئەبۇ مۇسا ئاكىنى چاقىرغىلى تۇردى. كېيىن پاراڭلىشىش ئارقىلىق ئارقا سەپكە قايتىپ كېتىدىغان ماشىنىنىڭ كەلگەنلىكىنى، ئەبۇ مۇسا ئاكىنىڭ تېزدىن قايتىپ كېلىشىنى ساقلاپ تۇرغانلىقىنى ئېيتقان ئىكەن. «ئۇيقۇمىزنى بۇزۇپ شۇنچە جاپادا كەلسەك، بۇ ئىشنى كۆرەڭ!» دېگەندەك خىياللار كاللامدىن كەچكەندىن كېيىن، ئامال يوق، قايتىپ كېتىشكە مەجبۇر بولدۇق. ئەگەر خاتا ئەسلىمىگەن بولسام، بىز شۇ كۈنى يېرىم كېچىدىن باشلاپ توققۇز سائەت ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق يول يۈرۈپ ماشىنا بار يەرگە كەلدۇق. يولدا ماڭغاچ ئەبۇ مۇسا ئاكىنىڭ قورال-ياراغلىرىنى ئېلىۋېلىپ، بىر قوللۇق كۆتۈرۈپ كەلدىم. ئۇ

ئەتراپىدىكى ياش جىگەرلىرىنىڭ مۇشۇ ئىشىدىن تولىمۇ خۇرسەن بولاتتى. پات ـ پات ماڭا قاراپ: «بالام! مەن ھەم ساڭا ئوخشاش ياش چېغىمدا ئۆزۈمگە قاتتىق تەلەپ قوياتتىم.» دەپ رىغبەتلەندۈرۈپ قوياتتى. ئۇ كىشىنى ھەقىقەتەن چىن دىلىمدىن ياخشى كۆرەتتىم. شۇنداق قىلىپ ماشىنىغا ئۇلاشقاندىن كېيىن راھەتلىنىپ قايتىش سەپىرىگە ئاتلىنىپ كەتتۇق.

ئى ئوقۇرمەن بۇرادىرىم! مېنى نېمىگە بۇ جەڭلەرنى يېزىپ يۈرىدىغاندۇ دەپ ئويلاپ قېلىشىڭىز مۇمكىن، مېنىڭ بۇ جەڭلەرنى يېزىشىم شۇ جەڭگە ئىشتىراك قىلغان بۇرادەرلەرنى ماختاپ، كۆيلەپ ئۇچۇرۇش ئەمەس ياكى مۇجاھىدلىرىمىزنىڭ ئەمەللىرىگە رىيا ياساش ئۈچۈن ئەمەس. بەلكى شۇنچە سوغۇق كېچىلەرنى دۈشمەن ئالدىدا بىدار ئۆتكۈزۈپ، شۇنچە ئۇيقۇلىرىمىزدىن مەھرۇم بولۇپ، زەخمى بولۇپ، ھەتتا شەھىد بولۇپ، شۇنچىۋالا قۇربانلارنى بېرىپ ئېرىشمەكچى بولغان نەرسىمىزنى ھەر بىرىمىزنىڭ ئۇنتۇپ قالماسلىقىنى، يوقىتىپ قويماسلىقىنى تەۋسىيە قىلماقچىمەن. ئەلۋەتتە جىھاد بىزنىڭ غايىمىز ئەمەس. بىزنىڭ غايىمىز بولسا ئاللاھنىڭ كىتابىنى زېمىن يۈزىدە قانۇن قىلىپ يۈرگۈزىدىغان، ھەقىقىي رەببىمىزنىڭ شەرىئىتى بويىچە ئىسلامىي خىلافەت تىكلەشتۇر. جىھاد بولسا بۇنىڭغا يېتىشتىكى بىر ۋاستە، تەۋھىد دەۋتىمىزنىڭ ئەڭ ئۇنۇملۇك ۋە ئەڭ ئەجرى ئۇستۈن تاللىشىدۇر.

ئەنە شۇنداق ھاياتلىقىم داۋام ئېتىۋاتقان كۈنلەردە، بۇ ئىززەت مەيدانىنى ۋەتەندە قالغان، ئاللاھ ئۈچۈن دوستلاشقان باشقا بۇرادەرلىرىمگىمۇ ياخشى كۆردۇم ـ دە، ھەر دائىم نامازلىرىمدا ئۇلارنىڭ ھەققىدە دۇئا قىلاتتىم. رەببىمدىن ئۇلارنى ھەم مەن ئىززەتلەنگەن شۇ ئىززەت بىلەن ئىززەتلىشىنى، شۇ مەيدانلاردا، شۇ قارا تاغلاردا، ئۆزىمىزنى ئۇنتۇشقان ھالدا پەقەت ئاللاھنىڭ رىزالىقىنى كۆزلەپ بىرگە يۈرۈشلىرىمىزنى سورايتتىم. ھەر بىر بۇرادىرىمنىڭ ئىسىملىرىنى ئاتاپ سورايتتىم. يىغلاپ تۇرۇپ سورايتتىم. ئۇلارنىڭ يوللىرىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىشىنى، ئۇلاردا ئىخلاس پەيدا قىلىپ بېرىشىنى، ئۇلارنى شۇ زېمىنغا سالامەت يەتكۈزۈپ بېرىشىنى سورايتتىم. دەرۋەقە ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتەئالا سەمىيئۇلئەلىيم، دۇئالىرىمىزنى ئاڭلاپ تۇرغۇچى، ئەھۋاللىرىمىزنى مۇكەممەل بىلگۈچى زاتتۇر. ئاللاھقا پۈتمەس ھەمدىلەر بولسۇن. بەزى

بۇرادەرلىرىمنىڭ يوللاردا كېلىۋاتقانلىقىنى، ھەتتا تولىمۇ ئاز قالغانلىقىنى ئاڭلاشقا باشلىدىم. ئۇلارنىڭ بەزىسىنى بىز تۇرۇشلۇق رايونلاردا ئۇچراتسام، بەزىلىرىنى تەلىمگاھتا ئۇچراتقان بولدۇم. شۇ قاتاردا ئەينى چاغدا مەن ئۆيىگە بارغان، سەجدىنى ئۇزۇن-ئۇزۇن قىلىپ بولدۇقلاپ كۆز يېشى قىلغان ۋە ئاللاھ يولىدا ئانىسىنىڭ قارىنىدىكى تۆت ئايلىق بولغان بوۋىقىنى تەرك ئەتكەن بۇرادىرىم مەردانىنى تەلىمگاھتا ئۇچراتقان ئىدىم. ئۇ ھىجرەت سەپىرىدە بىر يىلچە مۇساپىر بولغان بولۇپ، ھەتتا بالىلىق ھەم بولۇپ قالغان ئىدى. ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە ئەينى چاغدا ماڭا «ھىجرەت تەسىراتى» نى يېقىملىق قىلىپ ئاڭلاتقان بۇرادىرىم مۇسلىم ھەم بار ئىدى. بۇ ئىككىسىدىنمۇ بۇرۇنراق كېلىپ مېنى خۇشال قىلغىنى، مايتاغ تېخنىكومىدىكى مەكتەپ ھاياتىمدا ماڭا مەۋۇدۇدىنىڭ «ئىسلام ئاساسلىرى» نى دەرس قىلىپ ئۆتۈپ بەرگەن بۇرادىرىم ئابدۇلھەكىم بولۇپ، ئۇنى تەلىمگاھقا ئېلىپ كېتىدىغان كۈنى ئۇچراتتىم. بۇلارنى كۆرۈپ پەقەت دۇئالىرىمنى ئىجابەت قىلغان ئاللاھقىلا ھەمدە ئېيتاتتىم.

شۇ يەردە تەلىمگاھقا يېڭى كەلگەن بۇرادىرىم مۇسلىمنىڭ مۇجاھىدلىق ھاياتىدا كىشىنى تولىمۇ خۇرسەن قىلىدىغان بىر پارچە سالام خېتىنى دىققىتىڭلارغا سۇنماقچىمەن:

بسم الله الرحمن الرحيم

ئەسسالامۇئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھى ۋەبەرەكەتۇھۇ!

بۇرادىرىم ئاللاھنىڭ رەھمىتى بىلەن ياخشى تۇرۇۋاتامسىلە؟ تېنىڭىز ساغلاممۇ؟ ئاللاھ تائالا ئىشلىرىڭىزغا ئاسانلىق، ئائىلىڭىزگە خاتىرجەملىك ھەم بەرىكەت ئاتا قىلسۇن.

مەقسەتكە كەلسەم:

تەلىمگاھقا كېلىپ ئۆزۈمنىڭ ئىمانىمنى تاۋلايدىغان ئىلگىرى ئۇچرىتىپ باقمىغان يېڭى بىر ئىمان ئوچىقىغا ئۇچراشقانلىقىمنى ھېس قىلدىم. بۇرادەر، بىز بۇ يەردە كۆپ نەرسىلەرنى ئۆگىنىدىكەنمىز. بۇ پەقەت ھەربىي ئىلىملا ئەمەس ئىكەن. بىلگەن ئىلىملارغا ئەمەل قىلىدىغان روھلارنىڭ بىر قىسمىنىمۇ بۇ يەردە تاپقىلى بولىدىكەن. شۇنداقلا سەۋر قىلىشنى، كەڭ قورساقلىقنى، قېرىنداشلار ئارا كۆيۈنۈشنى ھەم چوڭقۇر تونۇيدىكەن. بۇ يەرگە كەلگىلى ئۇزۇن بولمىغان بولسىمۇ، شۇنى ھېس

قىلدىمكى، ئىسلام ۋە كۇفرى ئارىسىدىكى بۇ جەڭدىكى مۇسۇلمانلارنىڭ غەلىبىسى ھەرگىز ئاسانلىق بىلەن قولغا كەلگەن ئەمەس ئىكەن. ئاللاھ تائالا بىزنى تاكى شەھىد بولغۇچە مال-جانلىرىنى ئاللاھ يولىدا تەقدىم قىلىپ جىھاد قىلغان ۋە ئاللاھقا بەرگەن ۋەدىسىدە مۇستەھكەم تۇرۇپ جىھاد قىلىۋاتقان مۇجاھىدلارنىڭ سېپىدىن قىلسۇن.

ئاللاھ بىزنى پەزلى-رەھمىتى بىلەن بۇ مەيدانغا ئېلىپ كەلدى. بىز يۇرتتىكى چاغدا خۇددى ئېسىل ماللىرى بولغان بىلەن، بۇ ماللارنى ساتىدىغانغا بازار تاپالمىغان كىشىدەك ئىدۇق. ئەمدى بولسا ئاللاھ بىزنى بۇ بازارغا ئېلىپ كەلدى. ئاللاھنىڭ رەسۇلى بۇ سودىغا ئەلچى بولدى. خېرىدار بولسا ئاللاھ تائالانىڭ ئۆزىدۇر. بىز بولساق، ئاللاھ بىزگە بەرگەن شۇ مال-جانلىرىمىزنى بۇ ماللارنىڭ ئىگىسى بولغان ئاللاھقا مەڭگۈلۈك نېئمەت يۇرتى بولغان جەننەتنىڭ ھېسابىغا ساتىمىز. مۆئمىنلەر بۇ سودىدىن خۇشال بولۇشلىرى لازىم.

سانسىز-سانسىز مۇسۇلمانلار ئىسلامغا قارشى چىققان بۇ بوران ئالدىدا قۇلاقلىرىنى يوپۇرۇپ ئۇخلاۋاتقان، بىلمەس بولۇپ لاغايلاۋاتقان، ئاجىز مۇسۇلمانلارنىڭ ھەقلىرى ئۇنتۇلۇپ قېلىنىۋاتقان بۇ كۈنلەردە ئاللاھتىن تەقۋالىقنى، ئىخلاسنى، ئالىي ھىممەت، غەيرەت-شىجائەت، سابىتلىقنى سورايلى. ئىنشائاللاھ دىن دۈشمەنلىرىنىڭ كۆرەڭلىشى ۋاقىتلىق. بۈركۈتمۇ ئاسمانغا ئۇچىدۇ، توخۇمۇ ئاسمانغا ئۇچىدۇ. ئەمما توخۇ ھەرگىز بۈركۈت چىققان يۈكسەكلىكلەرگە يېتەلمەيدۇ. ئاللاھقا كۆپ دۇئا قىلايلى بۇرادەر. ئاللاھنى كۆپ زىكىر قىلايلى. تۈركىستاندا قالغان بۇرادەرلەرگە، ئاجىز مۇسۇلمانلارغا كۆپ دۇئا قىلايلى. نۇسرەت ئاللاھتىندۇر. بىز شۇ نۇسرەتكە لايىق ھالەتكە كەلسەك ئاللاھ نۇسرەتنى بىزگە بېرىدۇ.

بۇرادەر، ئۆزۈم ھەم ئاللاھنىڭ رەھمىتى بىلەن ياخشى تۇرۇۋاتىمەن. ئاللاھقا كۆپ ھەمدۇ-شۈكرى ئېيتىشىم كېرەك. بۇرادەر، ئۆز-ئارا دۇئا قىلىشايلى. تېنىڭلارنى ئاسراڭلا. بولۇپمۇ كۆزۈڭلارنى ئاسراڭلا. ئەڭ مۇھىم ساغلاملىق قەلب ساغلاملىقىدۇر. بۇنىڭ كېسەللىك مىكروبى مەئسىيەتتۇر. دۈشمىنى شەيتاندۇر. مەئسىيەتتىن قۇتۇلۇشنىڭ چارىسى ئاللاھدىن قورقۇشتۇر. شەيتاندىن قوغدىنىشنىڭ يولى - ئاللاھ ئۇ مەلئۇننىڭ ئىگىسى، شۇڭا ئۇنىڭدىن قېچىپ ئاللاھقا كىرىشتۇر.

ئاللاھدىن ئۇ مەلئۇننىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەش ھەمدە ئاللاھنىڭ قورغانلىرىدىن بىرىگە كىرىپ پاناھلىنىشتۇر.

ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: «بۇ قورغانلار: مەسچىت، قۇرئان، زىكىر.»

شۇنداقلا ھەم ھەسەنۇلبەسرى دېگەنكى: «تۆت نەرسە سەندە بولسا ئاللاھ سېنى شەيتاندىن ساقلايدۇ. ئاللاھ جەھەننەم ئوتىنى ساڭا ھارام قىلىدۇ. بۇ تۆتى بولسا، گۇناھ-مەئسىيەت يولىدا بىر پايدىنى كۆزلەپ رىغبىتى كەلگەندە ۋە بىر قورقۇنچقا چۈشكەندە، شەھۋەتكە (يەنى گۇناھقا بولغان مايىللىق پەيدا بولغاندا) شۇنداقلا غەزەپلەنگەندە ئۆز نەپسىگە ئىگە بولۇشتۇر.

يەنە ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋە تەئالا مۇنداق دەيدۇ: «مَنْ عَمِلَ صَالِحًا مِّن ذَكَرٍ أَوْ أُنثَى وَهُوَ مُؤْمِنٌ فَلَنُحْيِيَنَّهُ حَيَاةً طَيِّبَةً»

«ئەر- ئايال مۆئمىنلەردىن كىمكى ياخشى ئەمەل قىلىدىكەن، بىز ئۇنى ئەلۋەتتە (دۇنيادا قانائەتچانلىق ھالال رىزىق ۋە ياخشى ئەمەللەرگە مۇۋەپپەق قىلىپ) ئوبدان ياشىتىمىز.» (سۈرە نەھل 97-ئايەت)

بەزى سەلەف ئالىملار: «ياخشى ھاياتنى رازىلىق ۋە قانائەت» دېگەن.

ئابدۇلۋاھىد ئىبنى زەيد: «رازىلىق بولسا ئاللاھنىڭ كاتتا ئىشىكى، دۇنيانىڭ جەننىتى ۋە ئىبادەت قىلغۇچىلارنىڭ راھەت باغچىسى» دېگەن.

ئاللاھ بىزگە بۇ ياخشى ھاياتنى رىزىق قىلىپ بەرسۇن. ھاياتىمىزنىڭ ئاخىرىغىچە بۇ ھاياتتا ياشاشقا بىزنى مۇۋەپپەق قىلسۇن. بۇلارنى ئاللاھ تائالادىن سورايمىز.

قازا-قەدەر ئالدىدىكى سەۋر ياخشى ئىبادەت. رازىلىق ۋە قانائەت بولسا ئۇنىڭدىنمۇ ئەۋزەل. ئاللاھنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى ئەڭ مۇكەممەل. ئاللاھ مۆئمىن بەندىلىرىگىلا ئەمەس ھەتتا قىيامەت كۈنى فىرئەۋنگىمۇ زۇلۇم قىلغۇچى ئەمەس. ئاللاھنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشىدا چاتاق يوق، گەپ بىزدە. سەۋر، قانائەت، رازىلىقنىڭ كەملىكىدە. بۇرادەر ئىشلىرىڭلارنى ئاللاھ ئەڭ گۈزەل رەۋىشتە قىلىپ بەرسۇن. بۇ يولدا مەيلى قايسى كوچىسىدا بولسۇن يەتكەن ئەرزىيەت كۆلپەتلەرنى، ئاللاھنىڭ قازا-قەدىرى دەپ خۇشاللىق بىلەن كۈتۈۋېلىشنى ھەممەيلەنگە رىزىق قىلىپ بەرسۇن.

دوستۇم كېيىممۇ ئاخىرلىشىپ قاپتۇ. توغرا بولسا ئۇ ئاللاھدىن، خاتا بولسا نەپسىمدىن. مۆئمىن مۆئمىننىڭ ئەينىكى، تۈزىتىپ قويۇڭلا. ئاللاھ سىلىنى، ئائىلىلىرىنى ياخشىلىقتا قىلسۇن. ئاللاھ بىزگە، ئاتا ـ ئانىلىرىمىزغا، ئىسلام ئۈممىتىگە ھىدايەتنى زىيادە قىلسۇن. قەلبلىرىمىزنى بىرلەشتۈرسۇن. دۇنيا ـ ئاخىرەتلىكنىڭ ياخشىلىقلىرىنى ئاتا قىلسۇن. كاپىرلارنى، شېرىكنى خار قىلسۇن، ئامىين.

ئىسلام ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ پايدىسىغا، شېرىك ـ مۇشرىكلارنىڭ زىيىنىغا ئاتوم ـ ۋودورود بومبىلىرىنى ئېتىپ تۇرۇڭلا. دۇئايىڭلاردا بىزنى ئەسلەپ قويارسىلە.

السلام عليكم ورحمة الله وبركاته 1432 ـ 7 ـ 17 مۇسلىمدىن.

يەنە بىر قېتىم بىز تۇرۇشلۇق ئارقا سەپ رايونىدىكى بىر مەركەزدە تۇرۇۋاتقان ۋاقتىمدا يېڭى بۇرادەرلەرنىڭ كەلگەنلىكىدىن، ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئاللاھ ماڭا مەنپەئەتلىك قىلغان بۇرادىرىم ئەكرەمنىڭ بار ئىكەنلىكىدىن خەۋەردار بولدۇم. ئۇ بازارغا قورال ـ ياراق سېتىۋېلىش ئۈچۈن كەتكەن بولۇپ، كېلىشىنى تۆت كۆز بىلەن كۈتۈۋاتاتتىم. مەركەزدە تۇرۇپ چۈشتىن كېيىن بولغان بىر پەيتتە ئۇياق ـ بۇياقلاردىن ماڭا تولىمۇ پىششىق بولغان بىراۋنىڭ ئىنچىكە ئاۋازلىرى كېلىشكە باشلىدى. ئۇ ئىشىكتىن كىرىپلا مېنى كۆردى. مەنمۇ ئۇنى كۆردۈم. بىر ـ بىرىمىزنى كۆزىمىزگە سۈركىشىپ، چىڭ قۇچاقلاشقىنىمىزچە ئېغىزىمىزغا ھېچ گەپ كەلمەستىن، بىر ھازاغىچە يىغلىشىپ كەتتۇق. بۇ بولسا مەن ئالىي مەكتەپتە تونۇشقان، ئۇنىڭ بىلەن ئىسلامىي قېرىنداش بولۇشقان، ئىسسىق ـ سوغۇقلاردا بىللە بولغان بۇرادىرىم ئەكرەم ئىدى. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇن! ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇن! ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇن! ماڭا نىسبەتەن ھاياتىم بويى بۈگۈندىن ھەم خۇشاللىق كۈنلەر نېسىپ بولمىدى دېگۈم كېلەتتى. شۇنداق قىلىپ ئارمان قىلغان بۇرادەرلەر بىلەن ئۇچراشتۇق. كاپىر ـ تاغۇتلارنى خار قىلىدىغان يەنە نۇرغۇن يېڭى ئارزۇ ـ ئارمانلارنى قەلبلىرىمىزگە پۈكۈشتۇق. ئۇنىڭ بىلەن شۇ كۈندىن باشلاپ توپتوغرا ئۈچ كېچە ئۇخلىماستىن

مۇڭداشقان ئىدۇق. شۇندىن كېيىن ئۇ تەلىم ئېلىش ئۈچۈن تەلىمگاھقا كەتتى.

ئاللاھنىڭ مەندەك بىر گۇناھكار بەندىسىنى قايقارا جاھىلىيەتتىن سۇغۇرۇپ ئېلىپ چىقىپ، بۇ قەدەر گۈزەل، شېرىن ھاياتقا ئۇلاشتۇرغانلىقىغا پۈتمەس ھەمدۇ-سانالار ئېيتىمەن. ۋەھالەنكى بۇ دۇنيانىڭ شېرىن تۈيغۇلىرىغا قوشۇلۇپ يەنە ئاخىرەتنىڭ مەڭگۈلۈك نېئمەتلىرى، ھۆر قىزلىرى، رەببىم ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتەئالانىڭ دىدارى، يەنە تېخى ئۇرۇق-تۇغقانلىرىمغا شاپائەت قىلىشقا ئېرىشىش پۇرسىتى، بۇلارنى ئويلىغانسېرى ئۆزۈمنىڭ نەقەدەر بەختلىك ئىكەنلىكىمنى ھېس قىلىمەن. شۇنداقلا ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتەئالانىڭ بۇ ئىمتىھان ھاياتىدا ئۆز پەزلى بىلەن نىجات تاپقۇزۇشىنى تىلەيمەن.

ئاللاھ تائالا ئۆز كىتابىدا مۇناپىقلارنى سۈپەتلەپ، ئۇلارنىڭ كاپىرلارغا دوستلۇق ئىزھار قىلىدىغانلىقى، مۆمىنلەرگە بولسا ئاداۋەت قىلىدىغانلىقى توغرىسىدا ئايەت بايان قىلدى.

ئاللاھ تائالا سۈرە نىسانىڭ 139-ئايىتىدە مۇنداق دەيدۇ:

«ئۇلار مۆمىنلەرنى قويۇپ كاپىرلارنى دوست تۇتىدۇ. ئۇلار كاپىرلارنىڭ قېشىدىن ئىززەت ۋە قۇدرەت تەلەپ قىلامدۇ؟ ئىززەت ۋە قۇدرەتنىڭ ھەممىسى ئاللاھقا خاستۇر.»

ئاللاھ تائالا سۈرە ئال ئىمراننىڭ 119-ئايىتىدە مۇنداق دەيدۇ:

«(ئى مۆمىنلەر جامائەسى) سىلەر ئۇلارنى دوست تۇتىسىلەر، ئۇلار سىلەرنى دوست تۇتمايدۇ. سىلەر كىتابقا ئىشىنىسىلەر. ئۇلار سىلەر بىلەن ئۇچراشقاندا ئىمان ئېيتتۇق دەيدۇ. ئۆزلىرى يالغۇز قالغاندا سىلەرگە بولغان ئاچچىقىدىن بارماقلىرىنى چىشلەيدۇ. (ئى مۇھەممەد) ئېيتقىنكى: ‹ئاچچىقىڭلار بىلەن ئۆلۈڭلار!› ئاللاھ ھەقىقەتەن دىللاردىكىنى بىلگۈچىدۇر.»

شۇنىڭدەك بۇ مۇرتەدلەر ھەم ئۆز ۋەتىنىدە دىنىنى ساقلاشتىن ئاجىز كەلگەن، جىھاد قىلىشقا ئاجىز كەلگەن، ئاللاھ يولىدىكى جىھادقا تەييارلىق قىلىش ئۈچۈن ۋەتىنىنى تاشلاپ ھىجرەت قىلىۋاتقان مۇھاجىرلار ئارىسىدىن خاس تۈركىستانلىقلارنى تۇتۇپ، ئاللاھنىڭ دۈشمىنى بولغان خىتاي كاپىرلىرىغا تاپشۇرۇپ بېرىش ئارقىلىق كاپىرلارغا

دوستلۇق ئىزھار قىلىۋاتقان ۋاقىتلار ئىدى. ئاللاھ ئىسلام ئۈممىتىنىڭ خىيانىتىگە ئادەتلەنگەن بۇ خەبىسلەرنى ھالاك قىلسۇن!

بۇ ۋاقىتلاردا ئۆزىنىڭ ھوقۇق ـ مەجبۇرىيەتلىرىنى ياخشى تونۇپ يەتكەن مۇجاھىدلىرىمىز قوللىرىدا قورال تۇرۇقلۇق، بۇ ئاھانەتكە سۈكۈت قىلىشنى ئۆزلىرىگە نومۇس بىلىپ، ئالدىنقى سەپلەرگە تۈركۈم ـ تۈركۈملەپ يۈرۈپ كېتىۋاتاتتى. شۇ تەرىقىدە جامائەت دۈشمەنلەرنى تىرىك ئەسىر ئېلىش ئارقىلىق، ئۇلارنى ئالماشتۇرۇپ بۇرادەرلىرىمىزنى قۇتقۇزۇۋېلىشقا كۆپ تىرىشچانلىقلارنى كۆرسەتكەن بولۇپ، مۇجاھىدلار بەللىرىنى مەھكەم باغلاپ تەييار بولۇشقان ئىدى. چۈنكى ئۇلارنىڭ بەزىلىرىنىڭ پەرزەنتلىرى، بەزىلىرىنىڭ قان ـ قېرىنداشلىرى، يەنە بەزىلىرىنىڭ ئاللاھ يولىدا دوستلاشقان بۇرادەرلىرى، مۇرتەد خەبىسلەرنىڭ زىندانىدا ئازاب چېكىۋاتقان تۇرسا، قانداقمۇ تەييار بولماي تۇرالىسۇن!؟ ئەنسارى مۇجاھىدلار ھەم دەردىمىزگە يېتىپ ئۆزىنىڭ ياخشى مەسلىھەتلىرىنى بېرەتتى. مانا شۇ تۈركۈم مۇجاھىدلار قاتارىدىن ئورۇن ئېلىپ، ئۆزىنىڭ مەڭگۈلۈك بەخت ـ سائادىتىنى تاپقان ئىككى بۇرادىرىم، ۋەتەندىكى ئۇستازلىرىم ئابدۇلھەكىم ۋە ئابدۇللاھ ئاكا ھەققىدە ھېكايە قىلماقچىمەن.

ئۇ چاغلاردا كۆپلىگەن بۇرادەرلەر ئالدىنقى سەپكە يىغىلغان ئىدۇق. ئەمىرىمىز ئابدۇشۈكۈر داموللام ھەم ئارىمىزدا بار ئىدى. ئۇ ئۆزىنىڭ پەس ئاۋازىدىكى دەۋەتلىرى بىلەن بىزنى بىر تەرەپتىن ئاللاھ يولىدىكى جىھادقا، ئاللاھنىڭ دەرگاھىدىكى كاتتا نازۇ ـ نېئمەتلەرگە قىزىقتۇرسا، يەنە بىر تەرەپتىن ھۈنەين كۈنىدىكى ساۋاقلار بىلەن قاتتىق ئاگاھلاندۇراتتى. شۇنداق قىلىپ ئۇ بىر تۈركۈم بۇرادەرلەرنى ئېلىپ باشقا ئەنسارى قوماندانلار بىلەن كۆرۈشۈپ مەسلىھەتلەشكەچ، دۈشمەنلەرنى كۆزىتىپ كېلىش ئۈچۈن يۈرۈپ كەتتى. ئۇ ئەڭ تېز بولغاندا ئىككى ـ ئۈچ كۈندە قايتىپ كېلەلەيتتى. شۇ ئارىدا گۈزەل ئارزۇ ـ ئارمانلىرىنى كۆڭلىگە پۈككەن بۇرادەرلەرنىڭ ھەممىسى ئۆز تەقسىماتلىرى بويىچە قورال ـ ياراقلارنى تازىلاپ، كەم نەرسىلىرىنى تولۇقلاپ تەييارلىق كۆرۈۋاتاتتى. داموللام كېتىپ بىر قانچە كۈندىن كېيىن، چۈشلۈك تاماق ۋاقتى بىلەن ئۈچ ـ تۆت دانە «كوبرا» تىپلىق جەڭگى تىك ئۇچار ئايروپىلان كېلىپ تۇرۇشلۇق ئورنىمىزنى قاتتىق بومباردىمان قىلدى ۋە ئوققا تۇتتى. ئاللاھقا ھەمدىلەر

بولسۇنكى، شۇنچە كۆپ بۇرادەرلەر ئىچىدىن يەڭگىل زەخىم بولغان مۇسلىم ۋە ماشىنىنىڭ تېشىلىپ كەتكەن ئىككى پاي چاقىنى ھېسابقا ئالمىغاندا، باشقا چوڭ چىقىم بولمىغان ئىدۇق. بۇ چاغدا تىك ئۇچار ئايروپىلان بىرىنچى قېتىم كېلىپ ئۇرۇپ كەتكەندىن كېيىن، يېرىم سائەتچە ۋاقىتنى ئۆتكۈزۈۋېتىپ يەنە كەلگەن ئىدى. بۇ پۇرسەتنى غەنىمەت بىلگەن تەجرىبىلىك مۇجاھىدلىرىمىز ئۆزلىرىگە مۇۋاپىق جايلارنى راسلاپ، ئىككىنچى قېتىم كەلگەندە ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن مۇرتەدلەرنىڭ يۈرەك تارىسىنى ئانچە-مۇنچە تاراڭلىتىپ قويۇشقا مۇۋەپپەق بولغان ۋە شۇ قاتاردا شەھىدلىرىمىزنىڭ بىرى بولغان ئابدۇللاھ ئاكا پىلىموت ئاتقان ئىدى. ئەتىسى ئابدۇشكۇر داموللام سەپىرىنى تاماملاپ قايتىپ كەلدى ۋە بۇ يەردە بولۇپ ئۆتكەن ئەھۋاللارنى ئۇققاندىن كېيىن بىزنى باشقا بىر جايغا توپلاپ، ھازىر پۇرسەتنىڭ پىشىپ يېتىلمىگەنلىكىنى، دۈشمەن مۇداپىئەسىنىڭ كۈچلۈك ئىكەنلىكىنى، ھازىرچە يەنىلا ئەسلىدىكى تەرتىپىمىز بويىچە جىھادىمىزنى داۋاملاشتۇرۇۋېرىشىمىزنى، بۇ جەرياندا ئۆزىمىز تەقسىم بولغان رايونلارنىڭ جۇغراپىيىسىنى شۇنداقلا دۈشمەننىڭ ئەھۋالىنى تېخىمۇ ياخشى ئۆگىنىشىمىز كېرەكلىكىنى، ئاخىرىدا ھەر ۋاقىت ئاللاھقا يېلىنىپ دۇئا قىلىپ، تەقۋالىقتا تىرىشىشىمىزنى ئېيتقان ئىدى.

بىز تۇرۇۋاتقان جەڭ مەيدانىدىكى ھالەت مۇجاھىدلار بىلەن مۇرتەدلەرنىڭ كۈچ سېلىشتۇرما پەرقى ئىنتايىن چوڭ بولغانلىقى ئۈچۈن، مۇجاھىدلار ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن پارتىزانلىق ئۇرۇشى ئېلىپ بېرىۋاتقان ھالەت بولۇپ، مۇجاھىدلارنىڭ ئاساسلىق جەڭ تاكتىكىسى تېز ۋە ئەجەللىك زەربە بېرىپ، تېز چېكىنىش ئىدى. شۇنداق تۇرۇقلۇق ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن ئانچە-مۇنچە ئۇيەر-بۇيەرلەردە مۇرتەد ئەسكەرلەرنى ئەسىر ئالغانلىق خەۋىرىنى ئاڭلاپ تۇراتتۇق. لېكىن بىزنىڭ ئويلىغىنىمىزدەك كۆپرەك ئەسىر ئېلىش بىر ئاز تەسكە توختايتتى.

شۇنداق قىلىپ داموللامنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى بىلەن ھەممەيلەن مەركەز-مەركەزلەرگە تەقسىم قىلىنغان ئىدۇق. بۇ چاغدا مەن باشقا مەركەزگە، ئابدۇلھەكىم، ئابدۇللاھ ئاكا قاتارلىق تۆت بۇرادەر باشقا بىر مەركەزگە تەقسىم قىلىنغان ئىدى. ئەھۋالنى بىلىشىمچە (ئارىدىن قانچىلىك ۋاقىت ئۆتكىنى ئېسىمدە يوق)، ئابدۇسالام ئاكا كېلىپ ناتو

(شىمالى ئاتلانتىك ئەھدى تەشكىلاتى) تەرەپكە قىلىنىدىغان چوڭ بىر تەئەررۇز (ھۇجۇم) بولماقچى ئىكەنلىكىنى، ئادەم كىرەكلىكىنى ئېيتقاندا، ئۇلار ئاللاھنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى بىلەن ئۆزلىرىنىڭ نىيەت قىلغىنىدىنمۇ ئەۋزەلرەك بولغان يەھۇدىي ـ ناساراالار قوشۇنى بىلەن ئۇرۇشۇپ قوش ئەجىر ئالىدىغان بۇ جەڭنى تاللاپ يۇرۇپ كېتىشكەن ئىكەن. ھايات قالغان غازى بۇرادەرلىرىمىزنىڭ ئېيتىشىچە، ئۇ كۈنى ئابدۇللاھ ئاكا يەنىلا ئۆزىنىڭ پىلىموتى بىلەن، ئابدۇلھەكىم بولسا گراناتومىيوت (كىچىك تىپتىكى راكېتا) بىلەن بولۇپ، ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرىنى ئۆلتۈرۈشكە بولغان ئوتتەك قىزغىنلىق ئىچىدە خۇشال ھالدا يۈرۈپ كەتكەنىكەن. تەئەررۇز تەقرىبەن كېچە سائەت 10 لار بىلەن باشلانغان بولۇپ، جەڭ ناھايىتى قىزىپ كېتىپتۇ. ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن مۇرچىلار فەتىھ قىلىنىپتۇ، مەلۇم بولۇشىچە، بۇ چاغدا ناھايىتى قورقۇپ كەتكەن سەلىبىي قوشۇنى ئۆز بازىسىنى تاشلاپ چىقىپ كەتكەن بولۇپ، مۇجاھىدلار ئۇرۇپ چېكىنگەندىن كېيىن يەنە قايتىپ كېلىۋالغان ئىكەن. مۇجاھىدلار بېسىپ كىرىپ فەتىھ قىلغان تەقدىردە ھەم ئۇ يەرلەرنى تۇتۇپ تۇرالمايتتى. چۈنكى بۇنىڭ ئۈچۈن مۇقىم ئارقا سەپ، تايانچ بازا... ... ۋەھاكازا نۇرغۇن شارائىتلار پىشىپ يېتىلىشى كېرەك ئىدى. بۇ سەۋەبتىن شۇ بېسىپ كىرگىنىچە قانچە كۆپ ئۆلتۈرۈپ، قانچە كۆپ زىيان سالالىسا شۇ چوڭ غەلىبە ئىدى. شۇنداق قىلىپ جەڭ ئىككى ـ ئۈچ سائەت داۋاملاشقاندىن كېيىن مۇجاھىدلار ئاستا ـ ئاستا تەرتىپ بىلەن چېكىنىشكە باشلاپتۇ. بىزنىڭ بۇرادەرلەرنىڭ ھەممىسى بىرلىكتە چېكىنىۋاتقان بولۇپ، ئېگىز تاغلارغا ئورۇنلاشتۇرۇلغان زۇكىيەكلەر دۈشمەننىڭ ھاۋادىن ھۇجۇم قىلىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن مۇداپىئە قىلىپ تۇراتتى. زۇكىيەكلەر ئېتىلىپ تۇرۇۋاتقان ئىكەن. مۇجاھىدلار چېكىنىپ ئازراق تۈزلەڭ بىر جايغا كەلگەن بولۇپ، دەل شۇ پەيتتە نېمە سەۋەبتىندۇر زۇكىيەك ئېتىلىشتىن توختاپ قاپتۇ. بۇ پۇرسەتنى باي بىلگەن نجىس كاپىرلار ھاۋادىن ھەر خىل ئۈچقۇرلىرى بىلەن كېلىپ تۈزلەڭلىكتە «مانا مەن» دەپ چىقىپ تۇرغان مۇجاھىدلارنى قاتتىق بومباردىمان قىپتۇ. ناتونىڭ «ئاباجى» ناملىق جەڭگى تىك ئۈچار ئايروپىلانىنىڭ باشقا تىك ئۈچار ئايروپىلانلاردىن پەرقى كېچە كۆرۈش ئىقتىدارىغا ئىگە بولۇپ، قاراڭغۇ كېچىدە ھەم نىشاننى ئېنىق كۆرۈپ

بىمالال ئۇرالايتتى. ئاللاھنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشىغا تەسلىممىزكى، بۇ تۈزلەڭ جاي مۇداپىئەگە تولىمۇ ئەپسىز بولۇپ، نۇرغۇن مۇجاھىدلار شۇ يەردە شەھىد قىلىندى. شۇ قاتاردا بىزنىڭ ئىككى بۇرادىرىمىز ئابدۇلھەكىم ۋە ئابدۇللاھ ئاكا ئاللاھ يولىدا ئىسسىق قېنىنى تەقدىم قىلىپ، يەنە بىر بۇرادىرىمىز ئوق تېگىپ زەخىم بولدى. پەرىزىمىزچە «ئاباجى» نىڭ راكېتىسى ئابدۇلھەكىم بىلەن ئابدۇللاھ ئاكا ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىغىراق تەگكەن بولۇپ، ئۇلارنىڭ بىرىنىڭ ئوڭ تەرىپى، بىرىنىڭ سول تەرىپى ئېغىر زەخىملەنگەن ئىدى، پۇت-قوللىرى سۇنغان ئىدى. ئاللاھ ئۇلاردىن قوبۇل قىلسۇن. يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتۈلگەن ئاللاھ يولىدا سۇنغان، ھەتتا ئۈزۈلەي دەپ قالغان بۇ پۇت-قوللار ھەر بىر ئوقۇرمەنگە قانداق تۇيغۇ بېرىۋاتقانلىقى ماڭا قاراڭغۇ، لېكىن شۇنى جەزم قىلىمەن، شۇنىڭغا گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، ئۇ پۇت-قوللار ھۆر-ئەيىنلەر ئۈچۈن تولىمۇ سۆيۈملۈك ۋە تولىمۇ قىممەتلىك، ئۇلار ئۈچۈن ئىنتايىن خۇشبۇي، بۇ يىگىتلەر ئۇلارنىڭ تولىمۇ تەستە ئېرىشكەن قاماس مۇھەببىتىدۇر. ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتەئالانىڭ ئالدىدا بولسا تىجارەتتە زور پايدا ئالغان ئىززەت-ئىكراملىق بەختىيار بەندىلەردۇر. بۇرادىرىم ئابدۇلھەكىمنى ئەسلىسەم، ئۇ ۋەتەندە بىز ئۈچۈن ياخشى ئەنسارى ھەم ياخشى ئۇستاز ئىدى. ئۆيىنىڭ ئىشىكى ھەر ۋاقىت بىز ئۈچۈن ئوچۇق ئىدى. ئۇ يەنە ئاللاھ ئۈچۈن ئۆزىنىڭ راھەت-پاراغەتلىك، يۇقىرى مائاشلىق خىزمىتىنى تاشلاپ، ئاددىي بىر باققال بولۇشنى سۆيۈملۈك بىلگەن ياش ئىدى. مانا بۈگۈن ئۇنىڭ بۇ قۇربانلىقلىرى مېۋە بېرىپ تۇرۇپتۇ ئەلۋەتتە. ئابدۇللاھ ئاكا بولسا ۋەتەندىكى چاغدا بىز ئوقۇغان مەدرىسىگە تەمىنات ئەكېلىپ خىزمەت قىلاتتى. ئۇ 40 ياشلارنىڭ قارىسىنى ئالغان بولۇپ، شۇ مەزگىللىرىدە ئۆزىنىڭ مەشىقتىكى چىدامچانلىقى، ئۆزگە قاتتىق تەلەپ قويۇشى بىلەن مېنى ھەيرەتتە قالدۇرغان ئىدى. دەرۋەقە ئۇ كۆتۈرۈۋالغان پىلىموت ئۆزىنىڭ ۋەزنى بىلەن «مەن-مەن» دېگەن ياش يىگىتلەرنىمۇ ھېيىقتۇرۇپ قويىدىغان قورال ئىدى. ئابدۇللاھ ئاكا ئۆزىنىڭ خۇشچاقچاق، مۇلايىم، ئىخلاسمەن، سەمىمىيلىكى بىلەن مېنى سۆيۈندۈرەتتى. ئاللاھ ياخشى بىلگۈچى.

جىھاد مەيدانىدىكى كۈنلەر ئەنە شۇنداق بىرى ئاچچىق بىرى تاتلىق ھالدا داۋام قىلىپ كېتىپ باراتتى. تۆۋەندە مەن سىلەرگە مۆرتەد

خەبىسلەرنىڭ نەقەدەر يارىماس ئىكەنلىكىنى يورۇتۇپ بېرىش ئۈچۈن يەنە بىر جەڭ پەيتىدىكى بۇ مۆرتەد خەبىسلەرنىڭ «ئالىيجاناب ھىممىتى» نى زىكىر قىلىپ ئۆتمەكچىمەن. بۇرادەرلىرىمىز ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن خۇددى شۇنىڭغا ئوخشاش يەنە بىر كۆزىتىش ئېلىپ بارغان بولۇپ. مۆرتەد ئەسكەرلەر مۆرچىسىغا ئەتىگەندە كېلىپ، كەچ بولغاندا قايتىپ كېتەتتى. لېكىن بۇ قېتىم مۇجاھىدلىرىمىزنىڭ ھىممىتى ئۈستۈنرەك بولۇپ، يا ئۇلارنى تىرىك تۇتۇش يا بولمىسا ئۆلتۈرۈپ غەنىمەت ئېلىش ئىدى. شۇنداق قىلىپ بىزدىن ئىككى مۇھاجىر بۇرادەر، ئىككى ـ ئۈچ ئەنسارى مۇجاھىد ۋە باشقا مۇداپىئەچىلەر ئاۋۋالقىغا ئوخشاش تەڭ كېچىدە يۈرۈپ كېتىدۇ. ئۇلار شۇ ماڭغىنىچە مۆرتەد ئەسكەرلەردىن بۇرۇن بېرىپ تەقرىبەن ئۈچ ئەنسارى بۇرادەر مۆرچىنىڭ كىرىش ئىشىكىنىڭ ئىككى يان تەرىپىدە يوشۇرۇنۇپ تۇرىدۇ. بىزنىڭ بىر مۇھاجىر بۇرادىرىمىز بىلەن بىر ئەنسارى بۇرادەر مۆرچىنىڭ ئارقا تېمىنىڭ كەينىگە ئۆتۈپ يوشۇرۇنۇپ تۇرغان بولۇپ، قالغانلار بىر ئاز نېرىدىن مۇداپىئەدە بار ئىدى. شۇنداق قىلىپ تەرتىپلەر پۇختا ئورۇنلاشتۇرۇلۇپ بولغاندىن كېيىن، ئامېرىكا ۋە ئۇ بەرگەن دوللارغا قۇل بولغان بۇ مۆرتەدلەر خار ھالەتتە بىر ـ بىرلەپ كېلىشكە باشلايدۇ. ئۇلار مۇجاھىدلارنىڭ پىستىرمىسىنى ھېچ سەزمىگەنلىكى ئۈچۈن ئىنتايىن بىخۇد كېتىپ باراتتى. بىرىنچى ئەسكەر ھېلىقى مۆرچىنىڭ ئىشىكىدىن كىرىشى بىلەنلا، ئەنسارىلىرىمىزدىن بىر مۇجاھىد شىر كەبى ئۇنىڭغا ئېتىلىپ بېرىپ، قولىدىكى قورالىنى ھېچ كۈچىمەستىنلا يۇلۇپ ئېلىۋالىدۇ. بۇ خەبىس مۆرتەد بولسا، توڭگۇزدىن بەتتەر چىرقىرىغىنىچە مۆرچىدىن قېچىپ چىقىپ كېتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ھەر تەرەپتىن تەييار تۇرغان مۇجاھىدلار «ئاللاھۇ ئەكبەر!» تەكبىرلىرى بىلەن بۇ مۆرتەدلەرنى تىرىك تۇرغۇزۇپلا جىنىنى ئالىدۇ. شۇنداق قىلىپ بۇ جەڭدە ئاللاھ ياخشى بىلگۈچى، ئۈچ ـ تۆت ئەسكەر يەر چىشلىگەن، ئىككى ياكى ئۈچ ئاپتومات غەنىمەت چۈشكەن ئىدى. شېرىك ۋە كۇفرىنى خار قىلغان ئاللاھقا مەدھىيىلەر بولسۇن! ئەلۋەتتە بۇ خەبىسلەرنىڭ يۈرىكىگە ئاللاھ قورقۇنچ سېلىپ بەرگەندۇر. لېكىن شۇنچە مۇنتىزىم مەشىقلەردىن ئۆتكەن بىر دۆلەتنىڭ جەڭ مەيدانىدىكى پىشقان، پىشقەدەم ئەسكەرلىرىنىڭ ئىككى قولى بىلەن ئېغىرلىقى تەقرىبەن تۆت كىلوگرام كېلىدىغان ئاپتوماتىنى

مۇستەھكەم تۇتالماستىن تىنچلىق ۋە تەرەققىياتنىڭ، پۈتكۈل ئىنسانىيەتنىڭ دۈشمىنى بولغان تېررورچىلارغا تارتقۇزۇپ قويغىنىغا ھەقىقەتەن ھەيرانمەن. ئەجەبا ئۇلارنىڭ ئۆز خەلقىگە تىنچ تەرەققىيات، بەختىيار تۇرمۇش يارىتىپ بېرىشتىكى ھىممىتىنى ئىت يەپ كەتتىمىكىن تاڭ!؟ ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر! بىر ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر، ئۇ ئاللاھ بۈيۈكتۇر!

شۇنداق قىلىپ ھاياتىمنىڭ كۆپرەكى، ئەنە شۇنداق رەۋىشتە جەڭ مەيدانىغا بېرىپ كېلىپ، ئاللاھ ماڭا رىزىق قىلىپ بەرگەن بۇ جىھاد ئىبادىتىنى داۋاملاشتۇرۇش بىلەن كېتىپ باراتتى. سەگگەردىكى ھايات ھەقىقەتەن تولىمۇ گۈزەل ئىدى. نېمە قىلسىڭىز قىلىڭ، ھەممىسى ئىبادەت. خالىسىڭىز كىتاب كۆرۈڭ، خالىسىڭىز تاماق ئېتىڭ، خالىسىڭىز كىر يۇيۇڭ، خالىسىڭىز سۇ ئەكىرىپ تولدۇرۇپ قويۇڭ، خالىسىڭىز ئوتۇن يېرىڭ، خالىسىڭىز ئۇخلاڭ، پەقەت ئاللاھ ئۈچۈن ھەقىقىي ئىخلاس قىلسىڭىز ۋە باشقا بۇرادەرلىرىڭىزگە ئازار بەرمىسىڭىزلا، ھەممىسى ئىبادەت. ئىشىكتىن شۇنداق چىقىپ ئەتراپقا بىر باقىدىغان بولسىڭىز، سىز نامىنى بىلمەيدىغان قۇشلار، ئۇلارنىڭ رەڭگارەڭ سايراشلىرى، ياپيېشىل ئورمان، شىلدىرلاپ ئېقىپ تۇرغان سۇ. شۇلارنى كۆرۈپ ۋەتەندە پالان-پۇل خەجلەپ تاغلارغا ئوينىغىلى چىقىپ يۈرگەنلىرىمنى ئويلىسام تولىمۇ ئەخمىقانە تۇيۇلاتتى. ئەسلىدە ھەقىقىي ئەركەكنىڭ دۇنيا-ئاخىرەتلىك توغرا تاللىشى بولغان جىھاد ئىبادىتى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى س. ئە. ۋ: «ئۈممىتىمنىڭ ساياھىتى ئاللاھ ئەززە ۋە جەللەنىڭ يولىدا جىھاد قىلىشتۇر.» دەپ كۆرسەتكىنىدەك ئەڭ گۈزەل ساياھەت ئىكەن ئەمەسمۇ. بۇ ساياھەت بولسا ۋەتەندىكىدەك پۇل خەجلەپ ناھايىتى شەخسىيەتچىلىك بىلەن ئۆز نەپسىلىرىنى راھەتلەندۈرۈۋالىدىغان ساياھەت بولماستىن، بەلكى مال سەرپلەپ، ئۆز نەپسىنى دەپسەندە قىلىپ، ئاللاھنىڭ كەلىمىسىنى ئالىي قىلىدىغان، بۈگۈنكىدەك ئۈممەتنىڭ بېشىدىكى قارا كۈنگە شېرىك بولىدىغان، شۇنىڭ بىلەن قوشۇپ ئاخىرەتنىڭ راھەت-پاراغىتىگە دەسمايە سالىدىغان ساياھەتتۇر. ئاللاھ تەئالادىن مۇستەھكەم قەدەم سورايمەن. ئەنە شۇنداق مەركەزلەرنىڭ بىرىدە ھاياتىم داۋام قىلىپ كېتىپ باراتتى. بۇرادەرلەرنىڭ ئارىسىدا

«ئىنشائاللاھ، يېقىندا تانكىنى ئۆرىدىغان پروگراممىا بار ئىكەن» دېگەن گەپلەر پەيدا بولۇپ قالغان ئىدى. شۇنداق قىلىپ نەچچە كۈن ئۆتمەي مەن تۇرغان مەركەزگە باشقا مەركەزلەردىن بۇرادەرلەر كېلىشكە باشلىدى. بۇلارنىڭ ئىچىدە «ئەلقائىدە» دىكى تۈرك بۇرادەرلەرمۇ بار ئىدى. شۇنداق قىلىپ مەركەز مەسئۇلى مىنى بىرىپ تانكىنى كۆزىتىپ كېلىشكە ئەۋەتتى. مەن ئەنسارىلارنىڭ يول بويىدىكى مەركىزىدىن ئۆتكەچ بىر-ئىككى بۇرادەرنى ھەمراھلىققا ئېلىۋالدىم-دە، مەنزىلىمىزگە يۈرۈپ كەتتۇق. يوللاردا تاغلارنى يېرىپ چىققان ئەركەك سۇلاردىن ئىچكەچ، ئەگەر ھېرىپ قالساق، ئۇدۇل كەلگەن جايدا ئولتۇرۇپ ئارام ئالغاچ ئىنتايىن راھەت باراتتۇق. بىز كۆزلىگەن چوققىغا بارغاندىن كېيىن ئۇ تانكىنىڭ ئاۋۋالقىدىن بەش مېتىرچە ئالدىغا يۆرۈشتۈرۈلۈپ توختىتىلغانلىقىنى، ئالدىغا ئېگىز توپا دۆۋىلەپ قويۇلغانلىقىنى كۆردۇق. لېكىن تانكا پۈتۈن گەۋدىسى بىلەن ھەيۋە قىلىپ تۇراتتى. بۇ تانكا ئاللاھنىڭ پەزلى بىلەن ئاۋۋال ئىككى قېتىم ئۇرۇلغان تانكا بولۇپ، ئىككىنچى قېتىملىقىنى «ئىسلام ئاۋازى تەشۋىقات مەركىزى» نەشر قىلغان ئۈچىنچى قىسىم «مۆئمىنلەرنىڭ ساياھىتى» ناملىق فىلىمدە، ھېچ بولمىسا مۇسۇلمان خەلقىمىزنىڭ قەلبىگە شىپا بولسۇن ئۈچۈن كۆرەرمەن بۇرادەرلەرنىڭ ھوزۇرىغا سۇنۇلغان ئىدى. مەن كۆزىتىش ئېلىپ بېرىۋاتقان بۇ قېتىملىقى بولسا ئۈچىنچى قېتىملىقى ئىدى. شۇنداق قىلىپ كۆزىتىش ئاياغلاشقاندىن كېيىن قايتىپ كېتىشتۇق. شۇ كېچىسى مەركەزدە ئولتۇرۇپ مەسلىھەتلىشىپ تەقسىمات ئېلىپ باردۇق. سەككىز بۇرادەر توپ 73 بىلەن تانكىنى ئۆرىدىغان گۇرۇپپا، ئالتىدەك بۇرادەر توپ 82 بىلەن توپ 73 گۇرۇپپىسى يانداپ ئۆتۈپ كېتىدىغان دۈشمەن ئىستىھكامىغا مۇداپىئە قىلىدىغان گۇرۇپپا (ئۇنىڭدىمۇ تانكا بار ئىدى)، يەنە بىر نەچچە بۇرادەر ھاۋۇن 82 گۇرۇپپىسى، يەنە ئىككى بۇرادەر جەڭنىڭ ھەممە جەريانىنى كۆزىتىش ئۈچۈن ئېگىز بىر تاغقا چىقىپ تۇرىدىغان بولۇپ تەقسىم بولدۇق. شۇ تەقسىماتلاردىن كېيىن نۇرمۇھەممەد ئاكىنىڭ قىممەتلىك نەسىھەتلىرىنى ئاڭلاپ ئىمانلىرىمىزنى يېڭىلاپ، ئاللاھقا بولغان ئىلتىجالىرىمىزنى كۈچەيتىپ، ئۇخلاپ قېلىشتۇق. ئادەتتە ئاخىرقى قاراۋۇل ئوچاققا ئوت يېقىپ، تاھارەت ئۈچۈن سۇ ئىسسىتىپ، ئەزان توۋلايتتى. ئاللاھنىڭ

كەلمىسى بىلەن تاڭ ئاتقۇزۇپ نامازلىرىمىزنى ئوقۇغاندىن كېيىن، قورساقلىرىمىزنى تويغۇزدۇق. مېنىڭ ئالدىدا ھالقا تۇرۇپ: «ئى ئاللاھ شۇ قۇربانلىقلىرىمىزنى قوبۇل قىلغىن. ئەمەللىرىمىزدە ئىخلاسىنى زىيادە قىلىپ بەرگىن. ھەقىقەتەن سەن بىزنىڭ جىھادىمىزغا موھتاج ئەمەسسەن، لېكىن بىز بولساق سېنىڭ رەھمىتىڭ، مەغپىرىتىڭگە موھتاجمىز. ئۇنىڭسىز نىجات تاپالمايمىز. بىزنىڭ كەم-زىيادە قىلغان ئەمەللىرىمىزنى تولۇقلاپ بەرگىن، كاپىر قوۋمغا قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن. بىزنى زەخىملىكتىن، ئەسىرلىكتىن ساقلىغىن. بىزگە مەقبۇل شاھادەت ئاتا قىلغىن. ئەگەر ھايات قالساق ئۆزۈڭ رازى بولىدىغان ھاياتتا ياشاتقۇزغىن. مەزلۇم ئىسلام ئۈممىتىگە نىجاتلىق بەرگىن. ھەقىقەتەن سېنىڭ ئىزنىڭ بىلەن ئاز سانلىق، كۆپ سانلىقنىڭ ئۈستىدىن غەلىبە قىلىدۇ. ئى ئاللاھ! ئىسلام ۋە مۇسۇلمانلارنى ئىززەتلىگىن، شېرىك ۋە كۇفرىنى خار قىلغىن، يەكسان قىلغىن. ئى ئاللاھ! تاغۇتلارنىڭ زىندانلىرىدا ئىڭراۋاتقان ئەر ۋە ئايال قېرىنداشلىرىمىزغا ئۆزۈڭ نىجاتلىق بەرگىن. ئاتا-ئانىلىرىمىز، ئاكا-ئۇكا، ئاچا-سىڭىللىرىمىز، دوست-بۇرادەرلىرىمىزنىڭ ھىدايىتىنى زىيادە قىلغىن. ئەۋلادلىرىمىزنى ئۆزۈڭ پەرۋىش قىلىپ بەرگىن. ئۇلارنى دەيۇزلەردىن قىلمىغىن. ئۇلارنى ئۆزۈڭنىڭ يولۇڭدا شەھىدلەردىن قىلغىن. ئۇلارنى قىيامەت كۈنىدە بىزلەرگە شاپائەتچى قىلغىن. ئى ئاللاھ سەندىن باشقا ئىلاھ يوق دەپ گۇۋاھلىق بېرىمىز. سېنى پاك دەپ مەدھىيىلەيمىز. سېنىڭ ئىشلارنى تەسەررۇپ قىلىشتا شېرىكىڭ يوق. نىجىس كاپىر-مۇرتەدلەرنىڭ سۈپەتلىگەنلىرىدىن پاكسەن. سەن ئالەملەرنىڭ رەببىسەن. ساڭىلا ئىلتىجا قىلىمىز. سەندىنلا ياردەم سورايمىز. بىزنى سادىقلاردىن قىلغىن ئى ئاللاھىم. بىزنى شەھىد بولۇپ كەتكەن يۈرەك-پارىلىرىمىزنىڭ قېنىغا خىيانەت قىلىدىغان دەيۇزلەردىن قىلمىغىن. ئۇلار ھەقىقەتەن پەقەت سېنىڭ يولۇڭدا جىھاد قىلدى. بىزنى ئۇلاردىن كېيىن نەپسىمىزنىڭ يولىغا بېرىلىدىغانلاردىن قىلمىغىن. ئۇلار بىلەن خاتىرجەم يۇرتلاردا جەم قىلغىن. ئۇلار بىلەن سېنىڭ يولۇڭدا دوستلاشقان دوستلۇقىمىزنى قىيامەت كۈنى مەنپەئەتلىك قىلىپ بەرگىن ئاللاھىم! ھەممە شەھىدلەرنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىغا سەۋر ئاتا قىلغىن. ھەتتا ئۇلارنى بۇ شاھادەتكە ۋارىسلاردىن قىلغىن. شەھىدلەرنىڭ ئەۋلادلىرىنى

ئۆزۈڭ ھىدايەت قىلغىن. ئى ئاللاھ! ئىسلامغا ياردەم بەرگەنلەرگە ياردەم بەرگىن، ئىسلامغا زىيانكەشلىك قىلغانلارغا ئۆزۈڭ كۇپايە قىلغىن. ئى ئاللاھ! شۇ جىھادىمىزغا، قاراڭغۇ تۈنلەردە ماڭغان ھەر بىر قەدەملىرىمىزنىڭ ئەجرىگە سادىق نىيەتلىرى بىلەن، ئۆزلىرىلىك ھالدا ھىجرەت قىلالمايۋاتقان ھەر بىر مۇجاھىد ۋە مۇجاھىدەلەرنى شېرىك قىلغىن. بىزنىڭ سېنىڭ يولۇڭدا دوستلاشقان نۇرغۇن قېرىنداش ـ ھەمشىرىلىرىمىز كۈفرىنىڭ قوينىدا ئامالسىز قېلىپ قالدى ئى رەببىم، ئۇلارنى بوشاشتۇرمىغىن، ئۇلارنى ئۆزۈڭنىڭ يولۇڭدا مۇستەھكەم قىلغىن، سادىقلاردىن قىلغىن. ئۇلارنى ھەق ئۈستىدە جامائەت بولۇشقا، ئاڭلاش، ئىتائەت قىلىشقا، پەقەت سېنىڭ رازىلىقىڭ كۆزلەنگەن ھىجرەت ۋە جىھادقا مۇۋەپپەق قىلغىن ئاللاھىم! ئى قەلبلەرنى تەسەررۇپ قىلغۇچى ئاللاھ! ھەممىمىزنىڭ قەلبىنى ئۆزۈڭنىڭ تائىتىڭگە تەسەررۇپ قىلىپ بەرگىن. ھەممىمىزنىڭ قەلبىنى دىنىڭدا مۇستەھكەم قىلغىن. ئۇلۇغ رەببىم، بىز ئاجىزمىز، بىز بۇ يولدا نە پۇل ـ مېلىمىز بىلەن، نە يۈز ـ ئابرۇيىمىز بىلەن، نە قەددى ـ قامىتىمىز بىلەن مۇستەھكەم تۇرالمايمىز. پەقەت سېنىڭ پەزلىڭگىلا موھتاجمىز، بىزنىڭ قەدەملىرىمىزنى تاكى سەن رازى بولىدىغان ئۆلۈم بىلەن ھاياتىمىز ئاخىرلاشقانغا قەدەر ھەق ئۈستىدە مۇستەھكەم قىلغىن ئۇلۇغ ئاللاھىم! بىزلەرنى ھەقنىڭ ئالدىدا كىبىرلىرىمىزنى سۇندۇرغۇچى قىلىپ بەرگىن ئى ئاللاھىم. بىز ھەقىقەتەن بىر تامچە سېسىق سۇمىز ئى ئاللاھىم! بىزلەر سېنىڭ دىنىڭغا، تائىتىڭگە كىبىرلىق قىلىشقا نالايىقمىز ئۇلۇغ ئاللاھىم! بىزلەرنىڭ يامان ئەخلاقلىرىمىزنى پەزلىڭ بىلەن ئىسلاھ قىلىپ بەرگىن ئى ئاللاھىم! ئەمىرلىرىمىزنى، ئۆلىمالىرىمىزنى ئۆزۈڭ ساقلاپ بەرگىن ئى ئاللاھىم! ئۇلارنىڭ بەختەرلىكىنى ئۆزۈڭ ساقلاپ بەرگىن ئى ئاللاھىم! ئۇلارنى ھەق ئۈستىدە مۇستەھكەم قىلغىن ئى ئاللاھىم! ئۇلارنى دىنىڭ ئۈچۈن، ئىسلام ئۈممىتى ئۈچۈن مەنپەئەتلىك قىلىپ بەرگىن ئى ئاللاھىم! ئۇلارنى ئىسلاھ قىلىپ بەرگىن ئى ئاللاھىم! ئۇلارنى بىز ئۈچۈن سۆيۈملۈك قىلىپ بەرگىن ئى ئاللاھىم! بىز سەندىن رەسۇلۇللاھ س. ئە. ۋ سورىغان نەرسىنى سورايمىز، رەسۇلۇللاھ س. ئە. ۋ پاناھلىق تىلىگەن نەرسىدىن پاناھلىق تىلەيمىز. ئى ناھايىتى مېھرىبان ۋە شەپقەتلىك ئۇلۇغ ئاللاھ!» دېگەندەك

دۇئالارنى قىلىشقاندىن كېيىن يۈرۈپ كەتتۇق. مەن تانكىنى ئۇرىدىغان توپ 73 گۇرۇپپىسىدا ئىدىم. بىز ئۇ جايغا نۇرغۇن دۈشمەن ئىستىھكاملىرىنى يانداپ، ئايلىنىپ كېلەتتۇق. ئوڭ ئارقا تەرىپىمىزدە نۇرغۇن دۈشمەن ئىستىھكاملىرى قېلىپ قالاتتى. توپ 82 ۋە باشقا قوراللار شۇ ئىستىھكاملارغا ئېتىلىپ، جەڭدىن كېيىن مۇرتەدلەرنىڭ بىزنىڭ قايتىش يولىمىزغا چىقىۋېلىشىنىڭ ياكى ئۇلارنىڭ دىققىتىنى بۇراش ئارقىلىق بىزنىڭ قايتىش يولىمىزنى توپ ئوقلىرى بىلەن قاتتىق ئۇرۇۋېتىشىنىڭ ئالدىنى ئالاتتى. ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن ئاز-تولا رىيازەتلەرنى چېكىپ كېتىپ باراتتۇق. توپ 73 نى كۆتۈرۈش نۆۋىتى نۇرمۇھەممەد ئاكىغا كەلگەندى. بىز ئىككى تاغنىڭ ئارىسىدىكى تار بىر جىلغىدا كېتىپ بارغان ۋاقىتتا نۇرمۇھەممەد ئاكا ئالدىدىكى كىچىك بىر سۇدىن ئۆتۈش جەريانىدا تېزچىلاپ يىقىلىپ چۈشتى. مەن ئۇنىڭ كەينىدىلا كېتىپ باراتتىم. ئۇ خېلىلا قاتتىق چۈشكەن ئىدى. چۈنكى ئۇنىڭ يەلكىسىنى بېسىپ تۇرغان تۆمۈر كاناي 30 كىلوگىرامچە كېلەتتى، بۇنىڭغا قوشۇپ يەنە ئۈچىسىدىكى قورال-ياراقلىرى بار ئىدى. ئۇنىڭ پۇتى قانداقراقتۇ؟ سۇنغانمىدۇ؟ دېگەنلەرنى ئويلىشىمغا ئۇلگۇرمەيلا نۇرمۇھەممەد ئاكا ئورنىدىن دەس تۇرۇپ كەتتى-دە، ئۇنىڭدىن تالاشقىنىمىزغا ئۇنىماي يەنە ئۆزى كۆتۈرگىنىچە يولىنى داۋام قىلدى. بىز سەل تۇزرەك بىر جايغا كېلىپ ناماز ئوقۇۋالغاچ هاردۇق ئېلىش ئۈچۈن توختىدۇق. ئۇ شۇ چاغدا ماڭا: «ئۇكام، ئەگەر شەھىد بولۇپ كەتسەم، يانچۇقۇمدا 5000 رۇپى پۇل بىلەن بىر تال كىچىك قول چىراغ بار، باشقا ئېغىر يۈكۈممۇ يوق.» دېگەندەك گەپلەرنى قىلىپ كۆڭلۈمسىرىگەندى. ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن ناماز پېشىندىن كېيىن، بىز قورالنى ئاتماقچى بولغان جايغا يېتىپ كەلدۇق. بىزنىڭ بۇرادەرلەر ئاۋۋال بۇ يەردە كۆپ ئاتقانلىقى ئۈچۈن، توپ 73 نىڭ بارۇت قالدۇقلىرى ھەممە يەردە كۆزگە چېلىقىپ تۇراتتى. بۇ جايدىن تانكا جايلاشقان دۈشمەن ئىستىھكامىنىڭ مۇساپىسى بىزگە ھەم، مۇرتەدلەرگە ھەم ئېنىق ئىدى. يەنى 1050 مېتىر ئىدى. بۇرادەرلەر ئاۋۋال بۇ جايغا مۇداپىئە ئۈچۈن تۆت-بەش ئادەم پاتقۇدەك تاش مورچە ياسىۋالغان ئىكەن. شۇنداق قىلىپ بىز دۈشمەننى بىرەر قۇر كۆزەتتۇق. ئەجەبلىنەرلىك يېرى تانكا ئاۋۋالقىدەك پۈتۈن كۆرۈنمەيتتى. سەۋەبى: بىر كۈن ئاۋۋال مەن

كۆرىتىش ئۇچۇن بارغان تاغ چوققىسى، ھازىرقى جايىمىزدىن ئېگىزرەك بولۇشى مۇمكىن ئىدى. شۇنداق قىلىپ بۇ جايىمىزدىن تانكىنىڭ ئۈستۈنكى قىسمى كۆرۈنۈپ تۇراتتى. بىز بىرەر قۇر مەسلىھەتلەشكەندىن كېيىن، قورالنى ئېتىش ئۈچۈن قۇردۇق. ئارىمىزدىكى نۇرمۇھەممەد ئاكا بولسا مەزكۇر تانكىنىڭ تۈنجى بولۇپ جاجىسىنى بەرگەن كىشى ئىدى. ئەپسۇسلىنارلىقى، ئەينى ۋاقىتتا توپ 73 نىڭ پەقەت ئىككى پايلا ئوقى بولۇپ، بىرىنچى ئوق خاتا كەتكەن، ئىككىنچى ئوق تانكىنىڭ ئەجەللىك يېرىگە تەگكەن ئىدى. شۇنداق قىلىپ نۇرمۇھەممەد ئاكا تەجرىبىسىگە ئاساسەن قورالنى قۇرۇپ ئېتىشقا مەسئۇل بولدى. مەن ۋە ئىبراھىم ئاكا ئۇنىڭغا ياردەمچى بولدۇق. مۇتەۋەككىل قەنناس بىلەن، فارۇق پىلىموت بىلەن، باشقا بۇرادەرلەر ئاپتومات ۋە بىر ئەنسارى بۇرادەر كامېرا بىلەن ئىدى. شۇنداق قىلىپ قورالنى قۇرۇپ ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلىپ ھەممەيلەن تەييار بولۇشتۇق.

وَمَا رَمَيْتَ إِذْ رَمَيْتَ وَلَكِنَّ اللّهَ رَمَى

«(ئى مۇھەممەد بىر سىقىم توپىنى مۇشرىكلارغا) سەن ئاتمىدىڭ، بەلكى ئەمەلدە ئۇنى (مۇشرىكلارنىڭ كۆزلىرىگە) ئاللاھ ئاتتى!» (سۈرە ئەنفال 17 ـ ئايەت)

«ئاللاھۇ ئەكبەر!» تەكبىرلەر بىلەن بىرىنچى ئوق چىقىپ كەتتى. ئاللاھنىڭ نامى بىلەن ئىككىنچى ئوقنى سېلىپ ئاتتۇق، چىقىپ كەتتى. ئۈچىنچى پاي ئوقنى ئىبراھىم ئاكا سېلىۋاتاتتى. ئوق ياخشى چۈشمىدى. بىر ئاز قىسىۋالدى. نۇرمۇھەممەد ئاكا مېنى چىقىرىشقا بۇيرۇدى. ئوقنى چىقاردىم ۋە ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن كۈچەپ تۇرۇپ بىر تىقىۋېدىم، ئوق كىرىپ كەتتى. يەنە ئاتتۇق، ئوق چىقىپ كەتتى. يەنە تېخى ئىككى پاي ئوق بار ئىدى. بىزنىڭ بۇرادەرلەر ھەم تەكبىرلەر بىلەن دۈشمەن بېشىغا ئوقلارنى ياغدۇرۇۋاتاتتى. بىزنىڭ ئەتراپىمىزغا خەبىس مۇرتەدلەرنىڭ ئاتقان ھاۋان ئوقلىرى يىقىن ـ يېقىن چۈشۈشكە باشلىدى. تۆتىنچى پاي ئوقنى سالدىم، قىسىۋېلىپ چۈشكىلى ئۇنىمىدى، ناھايىتى تەسلىكتە چىقىرىپ، ياغلىقىم بىلەن توپ 73 نىڭ ئوق ساقلاش ئۆيىنى تېزلا ئېرتىۋەتكەندىن كېيىن يەنە سالدىم، يەنە چۈشمىدى. ئەسكىرى پىچاقلار بىلەن قىسىلىۋالغان ئوقنى تەسلىكتە چىقاردىم. ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن

كۆچەپ تۇرۇپ يەنە تىقتىم، يەنە كىرمىدى. ناھايىتى كۆچەپ ئىتتىرگەن ئىدىم. ئاللاھ ياخشى بىلگۈچى، شۇ تەرىقىدە ئۈچ ـ تۆت قېتىم ئىلىپ ـ سىلىپ ئوقنى چۈشۈرەلمەيۋاتاتتىم. تىلىم ئاللاھنىڭ زىكرىدە، دۈشمەنلەرگە كۆپايە قىلىشنى سورايتتىم. تۇيۇقسىز سول تەرىپىمدە خۇددى يەرنى ئۈستىدىن كۆچلۈك بىر ھاۋا پۈۋلىگەندەك كۆرۈنۈشنى كۆزۈمنىڭ قىرىدا كۆرگەندەك بولدۇم ـ دە، شۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە ۋۇجۇدۇم قاتتىق سىقىلدى، سول پۇتۇم «زىڭ» قىلىپ ئىشلىمەس بولدى. بىزنىڭ قېشىمىزغا ھاۋۇن ئوقى چۈشكەندى. ئۈچىلىمىز بىرلىكتە ۋارقىرىشىپ كەتتۇق. پۇتۇمغا قارىسام سول پۇتۇمنىڭ ئوشۇقىنىڭ ئۈستىدىرەك تىرناقچىلىك چوڭلۇقتا ئاپئاق نەرسە چىقىپ قالغان ئىكەن. بىر تەرەپتىن نۇرمۇھەممەد ئاكا زەخمىنىڭ ئازابىدىن قاتتىق ۋارقىراۋاتاتتى. ئەتراپ پارتلاشنىڭ قارا ئىسى بىلەن قاپلانغان ئىدى. ئالدىمغا قارىسام نۇرمۇھەممەد ئاكا ۋايجانلاۋاتقان، ئىبراھىم ئاكىنىڭ ئوڭ مەڭزى قان، بىر نىمىلەرنى دەپ ۋارقىراۋاتقان، ئىشقىلىپ قۇلاق ئاڭلىماس بولۇپ قالغاندەك ئىدى. مەن دەرھال ئۆزۈمنىڭ ھەرىكەت قىلالايدىغانلىقىمغا ئىنكاس قىلدىم ـ دە، پۇتۇمنى سۆرەپ ھېلىقى مورچە تەرەپكە ھەرىكەت قىلدىم. ئازراق دالدىغا ئۆتكەندىن كېيىن، فارۇقنى تووۋلاپ، نۇرمۇھەممەد ئاكىنى ئىلىپ چۈشۈپ كېتىشكە بۇيرۇۋاتاتتىم. «فارۇق! فارۇق!» ئۇ نە جاۋاب قايتۇرمايتتى، نە قارىسى كۆرۈنمەيتتى. ئۇ ياقتىن ئىبراھىم ئاكا ھەدەپ ۋارقىراۋاتاتتى. «كېلىشمەمسەن! تېز! تېز! تېز كېلىڭلار، نۇرمۇھەممەد ئاكىنى ئىلىپ چۈشۈپ كېتەيلى!» لېكىن ھەممە تىپتىنچ، گويا كاللا توختاپ، پۇت ـ قوللار قېتىپ قالغاندەك ئىدى. مەن ئەنسارى بۇرادەرلەرگە نىرىدىكى مۇخابىراتنى ئىلىپ كېلىش ئۈچۈن ۋارقىرايتتىم. ئۇلار ھەم مىدىر قىلماي ماڭا قاراپ تۇراتتى. ئۇلار ئەتراپقا قاراپ نىمە قىلارنى بىلمەي داڭ قېتىپ قالغان ئىدى. بىر چاغ بولغاندا فارۇقنىڭ ناھايىتى زەئىپ بىر ئاۋاز بىلەن: «ئۈستۈمدىكىنى ئىلىۋېتىڭلار!»دېگەن ئاۋازىنى ئاڭلىدىم. ئۇ چاغقىچە بۇرادەرلەر بىر ئاز ھوشىنى يىغىپ نۇرمۇھەممەد ئاكىنى ئىلىپ تۆۋەن تەرەپكە ھەرىكەت قىلغان ئىدى. پۇتۇمنى سۆرەپ ئالدى تەرەپكە ئىككى قەدەم مېڭىپ شۇنداق قارىغۇدەك بولسام، فارۇق ئوڭدىسىغا ياتقان ئىكەن. چىرايىدا قان دېگەن نەرسە يوق.

ئۇ شاھادەت كەلىمىسىنى ئېيتىپ ياتاتتى. «ئاداش، شەھىد بولۇپ كەتسەم قالغان نەرسىلىرىم ئەكىرەمگە قالسۇن، ئەشھەدۇئەللا ئىلاھە ئىللەللاھ، ۋەئەشھەدۇئەننە مۇھەممەدەررەسۇلۇللاھ» دەپ كەلىمە ئېيتىپ ياتقان ئىدى. «نەرىڭ زەخىم؟» دېسەم سول تاغىقىنى كۆرسەتتى. قارىسام دىئامېتىرى 10 سانتىمېتىرچە كېلىدىغان يوغانلا بىر تۆشۈك تۇراتتى. دەرھال ئۇ يەرگە ياغلىقىمنى كۆچەپ تىقتىم-دە، يەنە بىر ياغلىق بىلەن گەۋدىسىنى ئايلاندۇرۇپ باغلاپ تۇرغۇزدۇم. ئۇنىڭ يەنە ئوڭ قولى جەينىكىنىڭ ئىچ تەرىپىگىمۇ ھاۋۇن پارچىسى كىرگەن بولۇپ، يارا ئېغىزى چوڭ ئەمەس ئىدى. ئاردىن مۇتەۋەككۇل كەلدى. ئۇ نەرسە-كېرەكلەرنى يىغىشتۇرۇپ «ماڭايلى» دېدى. «فارۇقچۇ!؟» دېدىم. ئۇ جاۋاب قايتۇرمىدى. «سەن پىكا (پىلىموت) نى ئېلىپ قايتىۋەر، ئەنسارىلارغا خەۋەر قىلدىم، ئۇلار كەلگۈچە مەن مۇشۇ يەردە فارۇق بىلەن ساقلاي» دېدىم. شۇنىڭ بىلەن ئۇ قورالىلارنى ئېلىپ يۈرۈپ كەتتى. فارۇقنىڭ بەدىنىدىكى زەخىملەرنىڭ ھەممىسى بەل قىسمىنىڭ يۇقىرىسىدا ئىدى. بىر ئازدىن كېيىن ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن فارۇق: «بولدى، ئىنشائاللاھ مەن ماڭالايدىغان ئوخشايمەن» دېگىنىچە ئورنىدىن تۇرۇپ كەتتى. كېيىن ئۇنىڭ دەپ بېرىشىچە: «ئەگەر يالغۇز قالسام مۇشكۇل يوق ئىدى، سەن شۇ چاغدا مەن بىلەن بىللە قالىمەن دېدىڭ. مېنىڭ سەۋەبىمدىن ساڭىمۇ بىر ئىش بولمىسۇن دەپ ئورنۇمدىن تۇرۇپ كەتتىم» دېگەن ئىدى. ئەمەلىيەتتىمۇ ئۇ جايدا ئۇزاق تۇرۇشىمىز ياخشى ئەمەس ئىدى. مەن ھەم ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن پۈتۈمنى سۆرەپ قىينىلىپ مېڭىۋاتاتتىم. بىز كۆپ ماڭمايلا قارىساق، ئىبراھىم ئاكا بىلەن مۇتەۋەككۇل تېخى يىراقلاپ كەتمىگەن بولۇپ، ئېھتىيات ئۈچۈن ئېلىۋالغان قان توختىتىش ئوكۇللىرىنى چىقارغىلى تۇرۇپتىكەن. بىز ئۇ ئوكۇلدىن ئىككىنى فارۇقنىڭ سول تاغىقىدىكى جاراھەت چۆرىسىنى ئايلاندۇرۇپ ئۇردۇق. يانچۇقۇمدا ئېھتىيات ئۈچۈن ئېلىۋالغان رېزىنكە بوغقۇچ بار ئىدى. دەرھال ئۇنى ئوتتۇرىدىن كېسىپ ئىككى قىلدىم-دە، بىرى بىلەن فارۇقنىڭ قولىنى، يەنە بىرى بىلەن ئۆزۈمنىڭ پۈتۈمنى بوغدۇم. بۇ ئۇسۇللار بىزلەرگە ئاۋۋال دوختۇر بۇرادەرلەر تەرىپىدىن دەرس قىلىپ ئۆتۈلگەن ئىدى. خەبىس مۇرتەدلەرنىڭ ئاتقان ھاۋۇن ئوقلىرى يېقىن-يېقىن چۈشەتتى. ئويمان يەرلەرگە چۈشۈپ

يېتىمۋالاتتۇق. ئىبراھىم ئاكا ئالدىمىزدىراق مېڭىپ ھېلىقى ئوكۇلنى نۇرمۇھەممەد ئاكىغا ئۇرۇش ئۇچۇن كەتتى. نۇرمۇھەممەد ئاكىنىڭ سول پۇت ئوستۇنكى پاقالچاقنىڭ يانپاشقا يېقىنراق يېرىگە تەگكەن بولۇپ، فارۇقنىڭكىدەك ياكى ئۇنىڭدىنمۇ چوڭراق تۆشۈك ئاچقان ئىدى. ئۇ ماڭالمايتتى. ئىككى ئادەم يۆلەشتۇرۇپ ماڭسا، ئىككى-ئۈچ قەدەم ئالاتتى-دە، ۋايجانلاپ ماڭالماي قالاتتى. مەن بولسام پېيىم زەخىم بولغان بولۇپ، بىر تۇرك بۇرادەرنىڭ ھەمراھلىقىدا ناھايىتى قىيىنلىپ كېتىپ باراتتىم. بىز جىراغا چۈشكەندىن كېيىن ئەڭ ئالدىدا ئەنسارىلار بىلەن بىرلىكتە فارۇق كەتكەن ئىدى. مەن ماڭغاچ نۇرمۇھەممەد ئاكىغا قاراپ ئىچىم ئېچىشاتتى. كۆز يېشى قىلاتتىم. «ئۇ شەھىد بولۇپ كېتەمدىغاندۇ؟!» دەپ ئەندىشە قىلاتتىم. چۈنكى ئۇ جامائىتىمىزدىكى ئەڭ قىممەتلىك، ئۆزگىچە مەنپەئەت قىلغان ئىلمى بىلەن ھەممىنىڭ يۈركىدىن ئورۇن ئالغان، تەۋھىدتىن ئىبارەت بۇ ئامانەتنى يەتكۈزۈشتىكى جىھاد يولىدا تولىمۇ ئېھتىياجلىق ئادىمىمىز ئىدى. ئەلۋەتتە شۇنچە تۆكۈلگەن قانلارنىڭ بەزىبىر ھالقىلىق پەيتلەردە ئىلىم ئەھلىلىرىنىڭ ھوشيارلىقى، ئاللاھنىڭ دىنىنى مۇھاپىزەت قىلىشتىكى مەسئۇلىيەتچانلىقلىرى بىلەن قوغدىلىپ قالىدىغانلىقىنى كۆردۇم ۋە يەنە دەل ئەكسىچە ئىلىم ئەھلىلىرىنىڭ دۇنيا، نام-شۆھرەتكە بولغان ھېرىسمەنلىكى بىلەن ئاللاھ ئۇنىڭغا بىلدۇرگەن ئاللاھنىڭ دىنىنى ئۇنتۇپ، ئۆز نەپسىلىرىنى ئىلاھ قىلىۋالغانلىقىنى، بۇ ئارقىلىق ئۆزگىلا ئەمەس، بەلكى ئىسلام ئۈممىتىگە ئېلىپ كەلگەن بالا-مۇسىبەت، شەھىدلەرنىڭ قانلىرىغا قىلىنغان خىيانەتلىرىنى كۆرگەن بولدۇم. شۇ ئەسنادا ئەنسارىلار ماڭا تېز-تېز كېتىشىمنى ئېيتاتتى. مەن نۇرمۇھەممەد ئاكىغا تارتىنىشىپ تۇراتتىم. بىر ھازادىن كېيىن زورىغا ماڭغاچ تۇردۇم. ئالدىمىزدا توپ 82 گۇرۇپپىسىغا تەقسىم بولغان دوختۇر بۇرادەر ئۇچرىدى. ئۇنى ئۆزۈمنىڭ ھالىدىن قىسقىچە خەۋەردار قىلغاندىن كېيىن نۇرمۇھەممەد ئاكىنىڭ قېشىغا تېزرەك بېرىشىنى ئېيتتىم. ئۇزاق ئۆتمەي ناماز شامنىڭ ۋاقتى كىردى. تۇرك بۇرادەر ئىككىمىز ئالدىمىزدا فارۇقلار كۆرۈنمەيدىغان، كەينىمىزدە نۇرمۇھەممەد ئاكىلار كۆرۈنمەيدىغان بىر جايغا كېلىپ توختاپتۇق. شۇنداق قىلىپ ئۇ بۇرادەر ئېقىن سۇدىن تاھارەت ئېلىپ ئاللاھقا يۈزلىنىپ تۇرۇپ،

ئاللاھنىڭ رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىپ تۇرۇپ ئەزان تووۋلىدى. مەن تەيەممۇم قىلغاندىن كېيىن بىز نامىزىمىزغا تۇردۇق. ئىشتان ـ پايپاقلىرىم قانغا مىلەنگەن ئىدى. ساھابىلەرنىڭ قان كېچىپ قىلغان جەڭلىرىنى ۋە ئۇ ۋاقىتلاردىكى ھازىرقىغا سېلىشتۇرغىلى بولمايدىغان ئېغىرچىلىقلارنى ئەسلەپ تەسەللى تاپاتتىم. ئاللاھقا يىلىنىپ ئىلتىجا قىلدىم. كاپىر ـ مۇرتەدلەرگە لەنەت ئوقۇدۇم. نامازنى ئاياغلاشتۇرغاندىن كېيىن يەنە يۈرۈپ كەتتۇق. جىرا يولى ئاياغلىشىپ، ئېگىزگە يامىشىدىغان ۋاقىتتا، فارۇقلارغا يېتىشىپ قاپتىمىز. ئۇلار ئارام قىلىپ ئولتۇرغان ئىكەن. بىز بىر ئەنسارىنىڭ يول باشلىشى بىلەن كېتىپ باراتتۇق. قاپقاراڭغۇ كېچە، دۈشمەن ئاتقان ئوقلار ئۇيياق ـ بۇياقلارغا چۈشۈشتىن توختىمىغان ئىدى. فارۇقمۇ قان كۆپ چىقىپ كەتكەنلىكتىن ئىنتايىن قىيىنىلىۋاتاتتى، مېنىڭ پېيىم زەخىم بولغانلىقى ئۈچۈن ئېگىزگە يامىشىشتا پۇتىنىڭ پېيى سوزۇلۇشقا موھتاج بولغانلىقتىن تۈز يولدا ماڭغاندىن كۆپ مۈشكۈل بولۇۋاتاتتى. ئارىدا پۇتۇم ھېچنېمىنى سەزمەس بولۇپ قالغانلىقى ئۈچۈن بوغقۇچنى بىر قېتىم بوشىتىۋېتىپ، بىر ئاز قان يۈرۈشكەندىن كېيىن يەنە بوغۇۋالدىم. شۇنداق قىلىپ مىڭ بىر تەسلىكتە تاغ چوققىسىغا يامىشىپ، بىزگە ياردەمگە كەلگەن ئەنسارىلارغا ئۇلاشتۇق. ئۇلار 15~20 كىشى بولۇپ، ئۇلارنى كۆرۈش بىلەن روھى جەھەتتىن بىر ئاز ئارام بولدى. ئۇ يەردە بىر ئاز ئارام ئالغاندىن كېيىن دوختۇر بۇرادەر قايتىپ كەلدى. ئۇ نۇرمۇھەممەد ئاكىنىڭ ھازىرچە نورمال ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭ يارا ئېغىرزىنى تىكمۇەتكەنلىكىنى، كارىۋاتتا ياتقۇزۇپ ئېلىپ كېلىۋاتقانلىقىنى ئېيتتى. شۇنداقلا دەرھال سايمانلىرىنى چىقىرىپ بىزنى كۆرۈشكە باشلىدى. فارۇقنىڭ يارا ئېغىزىنى ئېچىپ، بىر قۇر سەپ سالغاندىن كېيىن: «ھازىرچە تىكىپ تۇرايلى، قان توختىسىلا ئىنشائاللاھ كۆپ مۈشكۈل يوق. قالغىنىنى دوختۇرخانىغا بارغاندىن كېيىن كۆرىمىز» دېدى ـ دە، ئەپچىل قوللىرى بىلەن بىردەمدىلا تىكمۇەتتى. شۇ تاپتا تۇرغان يېرىمىز، خەبىس مۇرتەد ئىستىھكاملىرىدىن تەقرىبەن 1500 مېتىرچە كېلىدىغان تاغ ئۈستى ئىدى. ھەممە تەرەپ قاپقاراڭغۇ كېچە، دۈشمەن ئاتقان تانكا، ھاۋۇن ئوقلىرىنىڭ پارتلىغان ئاۋازلىرى توختىمايتتى. ياش دوختۇرىمىز چىرىغىنىڭ ئۇچىنى تۇتۇۋېلىپ ئېھتىياتچانلىق بىلەن مەشغۇلات ئېلىپ

بىرىۋاتاتتى. ئەمدى نۆۋەت ماڭا كەلدى. دوختۇر مېنىڭ پۇتۇمغا بىر قۇر سەپ سالغاندىن كېيىن، ئانچە-مۇنچە كوچىلاپ قويدى-دە، تىكمەيلا تېڭىپ قويۇپ، قاننىڭ ۋاقتىدا توختىتىلغانلىقىنى، ئىنشائاللاھ كۆپ مۇشكۇل يوقلىقىنى، قالغىنىنى مەركەزگە بارغاندىن كېيىن كۆرىدىغانلىقىنى ئېيتتى. بىز ئەمدى ھەرىكەت قىلىشقا تەمشەلدۇق. بۇ يەردە بىزنى ئېلىپ كېتىش ئۈچۈن كەلگەن ئەنسارىلار كۆپ ئىدى. فارۇق ئاغرىق ئازابىدىن ئاتقا مىنىش، كارىۋاتتا يېتىش، ياكى ھاپاش قىلىپ كۆتۈرۈش دېگەنلەرنىڭ ھېچقايسىسىغا ئۇنىمىدى. ئۇ: «ئۆزۈم ئالدىرىماي مېڭىپ كېتىمەن، شۇندىلا ئازراق ئارام بولىدىكەن» دەيتتى. شۇنداق قىلىپ ئۇ ئەنسارىلارنىڭ ھەمراھلىقىدا يەنە يۈرۈپ كەتتى. مېنى بولسا تۆرابى بىرلا كۆتۈرگىنىچە سالماق قەدەملىرى بىلەن تاغدىن چۈشۈۋاتاتتى. تۆرابى ئېگىز بويلۇق ياش بۇرادەر بولۇپ، ئۇنىڭ چوڭ-چوڭ قەدەملىرى مېنى ھازىرلا يىقىلىپ چۈشىدىغاندەك ئەندىشىگە سالاتتى. شۇنداق قىلىپ تۆرابى بىر يەردە ئارام ئالدى بولغاي، مېنى ھېچ توختاتماستىن ئات بار مەسچىتكە ئېلىپ كەلدى. مەن ئاۋۋال جاسۇس ئايروپىلاندا زەخىم بولغان چېغىمدا مېنى كۆتۈرۈپ يۈگۈرۈپ كەتكەن ھېلىقى ئەنسارىغا ئوخشاش، يەنە بىر قېتىم بۇ ئەنسارىلاردىكى ئاللاھ بەرگەن كۈچ-قۇۋۋەت ۋە مېھرى-مۇھەببەتكە قايىل بولماي تۇرالمايتتىم. ئۇلارنىڭ ھەققىدە دۇئا قىلاتتىم. ئەگەر شۇ ئەنسارىلار بولمىغان بولسا، مېھرىبانىم ئاللاھ تائالا شۇ ئەنسارىلارنى بىزگە رىزىق قىلىپ بەرمىگەن، بىزگە بولغان مۇھەببەتنى ئۇلارنىڭ قەلبىگە سالمىغان بولسا، بۇ قارا تاغلىقلاردا، بۇ زۇلمەت كېچىلەردە قەيەرلەردە تەمتىلەپ يۈرگەن بولاتتۇق-ھە!؟ ئەنسارىلار مېنى ئاتقا مىندۈرگەندىن كېيىن، ھېچ «ئۇھ» دېمەستىن، ئارقىدا قالغان نۇرمۇھەممەد ئاكىنى ئېلىپ كېلىش ئۈچۈن كەتتى. مېنى باشقا ئىككى ئەنسارى بۇرادەر بىلەن بىرلىكتە يولغا سېلىپ قويدى. ئۇلارنىڭ بىرى ئاتنىڭ نوقتىسىنى تۇتۇپ ئالدىمدا ماڭسا، يەنە بىرى ئارقامدىن ماڭاتتى. مېنى ئەنە شۇنداق ھالەتتە تا مەركىزىمىزگىچە ئېلىپ كەلدى. بۇرادەرلەرنىڭ ئىچىدە مەركەزگە ئەڭ ئاۋۋال كەلگىنى مەن بولۇپ، كېچە سائەت 12 گە ئاز قالغان ئىدى. مەركەزدە پەقەت بىرلا بۇرادەر بولۇپ، قالغانلارنىڭ ھەممىسى ئالدى تەرەپكە كەتكەن ئىكەن. مەن ئاستاغىنە

ئاتتىن چۈشۈرۈلگەندىن كېيىن، تەييارلانغان ئورۇنغا بېرىپ ياتتىم. ئۇزاق ئۆتمەي، باشقا بۇرادەرلەر بىر-بىرلەپ كېلىشكە باشلىدى. ئەنسارىلىرىمىز ئەڭ ئاخىرىدا نۇرمۇھەممەد ئاكىنى ئېلىپ كەلگەن بولدى. ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن، ئەنسارىلار نۇرمۇھەممەد ئاكىنى بىر سائەتتىن كۆپرەك قىش كېچىلىرىنىڭ جاندىن ئۆتىدىغان سوغىنى كېچىپ ئېلىپ كەلگەن ئىدى. ئۇلار ئۆزلىرىنى تامامەن ئۇنتۇشقان هالدا، بىزدىن ئەھۋال سورىۋەتكەندىن كېيىن، ئۆز ئەمىرىنىڭ كېلەلمىگەنلىكىگە ئۆزرە ئېيتىپ، بىر پىيالە چاي ھەم ئىچمەستىن مەركەزلىرىگە چىقىپ كېتىشتى. زەخىم بولغان تۆتەيلەن قاتار تىزىلىپ ياتاتتۇق. ھەممىمىزگە بىردىن ئوكۇللار ئېسىۋېتىلدى. قورۇما بەك ئوخشاپ كەتكەنلىكتىن بىر ئاز لەغمەن بىلەن غىزالاندۇق. كېيىن هارغىنلىقتىن ئۇيقۇغا غەرق بولۇپ كېتىپتىمەن. بۇرادەرلىرىمىزدىن ئاللاھ رازى بولسۇنكى، ئۇلار كېچىچە ئۇخلىماستىن نۆۋەت بىلەن ئوكۇللىرىمىزنى يەڭگۈشلەپ قاراپ چىققان ئىدى. مەن ھەر بىر ئوقۇرمەن بۇرادىرىمنى ئاللاھنىڭ مۇجاھىدلارغا ئاتا قىلغان يەنە بىر پەزلىدىن ۋاقىپلاندۇراي: كېچە سائەت بىرلەر بىلەن دوختۇرىمىز ئىبراھىم ئاكىنىڭ ئوڭ مەڭزىنىڭ دەل چوققىسىغا (كۆمۈرچەك سۆڭىكى) سانجىلغان تۆمۈر پارچىسىنى ئېلىۋېتىشكە مۇۋەپپەق بولغان ئىدى. بۇ تۆمۈر پارچىسى ئىبراھىم ئاكىنىڭ مەڭزىدىكى كۆمۈرچەكنى ئېزىۋەتكەندىن كېيىن شۇ جايىدىلا توختاپ قالغان بولۇپ، بۇ يارا ئېغىرى يېڭى ساقايغان ۋاقىتلاردا قول بىلەن سىلىساق شۇ جاي كىچىك ئويمان تۆشۈك بولۇپ قالغانلىقى قولغا ئۇرۇلاتتى. ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن كېيىنچە ئۆسۈپ چىقىپ، ئۇ ئويمان جاي ھەم يوقاپ پۈتۈپ كەتكەن ئىدى. يەنە بىرى، يەنە بىر تۆمۈر پارچىسى ئىبراھىم ئاكىنىڭ جۇبىسىدىكى (ئوقدان سالىدىغان خالتا ياكى خۇرجۇن) ئوقدانغا كىرگەن بولۇپ، ئوقداننىڭ سىرتقى تەرىپىنى تېشىپ كىرىپ، ئىچىدىكى ئوقلارنىڭ ئۈچىنى ۋەيران قىلغاندىن كېيىن، يەنە بىر تەرەپتىن چىقىپ كېتەلمەي يوغان مونەك هاسىل قىلىپ، ئىششىتىپ قويۇپ شۇ جايىدا توختاپ قالغان ئىدى. ئىبراھىم ئاكىغا تەگكەن بۇ ئىككى دانە تۆمۈر پارچىسى ئاللاھنىڭ تەقدىرى بىلەن ناھايىتى ئەجەللىك جايلارغا تەگكەن بولۇپ، پەقەت تېشىپ ئۆتەلمىگەن ئىدى. كۆرگەن كىشىنى خۇددى ئاللاھنىڭ بىر بۇيرۇقى بىلەن توختاپ قالغاندەك ئويغا

سالاتتى. دەرۋەقە بۇنى ھەم رەببىمىز ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتەئالانىڭ بىزگە قىلغان ئىلتىپاتى ۋە ئىمتىھانى دەپ جەزم قىلىمىز.

ئاللاھ ئۇيقۇ-ئارام ئۈچۈن لىباس قىلىپ ياراتقان بۇ كېچە ھەم ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن تاڭ ئاتتى. بىزلەر نامازلىرىمىزنى ئادا قىلىپ ئەتىگەنلىك ناشتىنى قىلىشقاندىن كېيىن، دوختۇر بۇرادىرىمىز مېنىڭ پۇتۇمنى كۆرىدىغانلىقىنى ئېيتتى. مەن دۇم ھالەتتە پۇتۇمنىڭ زەخىم بولغان تەرىپىنى ئۈستى تەرەپكە قىلىپ يېتىپ بەردىم. دوختۇر تۆمۈر پارچىسىنى ئىزدەپ يارا ئېغىزىنى كوچىلايتتى. مەن پات-پات ۋايجانلاپ قوياتتىم. تۆمۈر پارچىسىنى تاپالمىغاندىن كېيىن «ئىنشائاللاھ قايتقاندىن كېيىن رىنتگېنگە چۈشسەك ‹مانا مەن› دەپ چىقىدۇ. پىيىڭىزنىڭ قاپ ئوتتۇرىسىدىن تېشىپ ئۆتۈپ كېتىپتۇ. تەقرىبەن ئۈچتىن بىرى تۈتۈپ قاپتۇ.» دېدى-دە، پەيىنى ئاندىن يارا ئېغىزىنى تىكىۋەتتى. بۇرادەرلەرنىڭ بەزىلىرى ئەنسارىلار ئېلىپ كەلگەن تۆگىنى تەييارلاش بىلەن مەشغۇل ئىدى. مەن كېچە مىنىپ كەلگەن ئات ئەنسارىلارنىڭ ئەمىرىنىڭ ئېتى بولۇپ، ئۇ ئېتىنى ئېلىپ بىزدىن ئەھۋال سوراش ئۈچۈن ئۆزى ھەم كەلگەن ئىدى. بىزنىڭ باشقا مەركەزلەردىكى بۇرادەرلىرىمىز ئاخشام بۇ ئىشلاردىن خەۋەر تاپقان بولۇپ، ئۇلار ھەم بەزىلىرى ئاتلىق، بەزىلىرى پىيادە كېلىشىۋاتقان ئىدى. ئۇزاق ئۆتمەي بىزنىڭ ئاتلارمۇ كەلدى. تۆگە ھەم تەييار بولدى. نۇرمۇھەممەد ئاكىنى تۆگىدە ياتقۇزدى، مەن بىلەن فارۇق ئاتقا مىندۇق. ئىبراھىم ئاكا پىيادە يۈردى. شۇ تەرىقىدە يولىمىزغا راۋان بولۇپ كەتتۇق. ئات ئۈستىدە كېتىپ باراتتىم. ئاتا-ئانىمىزدىن ھەم سۆيۈملۈك بولغان رەسۇلىمىز س. ئە. ۋ خىيالىمغا كەلدى. ئۇنىڭ ئاللاھنىڭ دىنىنى ئالىي قىلىش، تەۋھىد ئامانىتىنى يەتكۈزۈش يولىدىكى ئۇزۇن-ئۇزۇن سەپەرلىرى ئېسىمدىن كەچتى. دەرھال ھاياتىمدا ئاز ئۇچرايدىغان، شەكىل جەھەتتىن رەسۇلۇللاھ س. ئە. ۋ گە ئازراق ئوخشىغان بۇ پۇرسەتنى قولدىن بەرگىم كەلمىدى-دە، ئات ئۈستىدە ئىككى رەكەت ناماز ئوقۇۋالدىم. ھاياتىم بويىي رەسۇلۇللاھ س. ئە. ۋ نى دوراپ ئۇلاغ ئۈستىدە ناماز ئوقۇش پۇرسىتىگە ئىگە بولالىغانلىقىمدىن، يەنە كېلىپ جەڭ مەيدانىدا بۇ مۇبارەك ئىبادەتلەرگە ئۇلاشقىنىمدىن ئاللاھقا شۈكرانىلەر ئېيتتىم. ئەنە شۇنداق دۇئا-زىكىرلەر بىلەن ماشىنىغا ئۇلاشتۇق. ماشىنا

بىلەن قايتىپ كېلىۋاتقان سەپىرىمىزدە يەنە بىر كارامەت يۈز بەردى. ئاللاھ بۇلاردىن بىزنىڭ كۆپرەك شۈكۈر ئېيتىشىمىزنى ئۆگىتىۋاتقاندەك، ئاجايىپ خەتەرلىك ئىدى. ماشىنا بىر ئېگىز تاغدىن ئېشىپ كېتىۋاتقان بولۇپ، بۇ تاغ يولى «S» ھەرپى شەكلىدە ئىدى. ماشىنىنىڭ رولى ئوڭغا تولۇق ئايلىنالمايدىغان بولۇپ قالغان ئىكەن. شۇ قايرىلمىلاردىن ماشىنىنى كەينىگە ئازراق داجىتىش ئارقىلىق ئۆتۈپ كېتىپ باراتتۇق. ئەڭ تىك بىر قايرىلمىدىن ئۆتۈپ كېتىۋاتقىنىمىزدا، ماشىنا كەينىگە داجىش جەريانىدا تورمۇز ئىشلىمىدى. مەن بولسام ماشىنىنىڭ ئىچىدە تىپىرلاپ كېتىپ باراتتىم. نورمۇھەممەد ئاكا ياتقانلىقى ئۈچۈن ھېچنېمىنى كۆرمەيتتى. باشقا بۇرادەرلەر ماشىنىنىڭ كوزۇپىدا ئۇخلاۋاتقان بولۇپ، ئۇلار ھەم ئازراق نورمالسىزلىقنى سەزدى بولغاي، بىر-ئىككىسى دەرھال سەكلەپ چۈشۈۋېلىشقا ئۈلگۈرەلىدى. بۇ ئىشلارنىڭ ھەممىسى دەقىقە ئىچىدە يۈز بېرىۋاتاتتى. ماشىنىنىڭ كوزۇپى تىك قىيادىن ئۆتۈپ بولغان، چاقى پەقەت بىر غېرىچ ياكى ئۇنىڭدىنمۇ ئاز قالغاندا خۇددى ئاللاھنىڭ رەھمەت پەرىشتىلىرى تۇتۇۋالغاندەكلا توختاپ قالدى. كەينى چاقىغا تاش قويۇۋالغۇدەك ئارىلىق ھەم قالمىغان ئىدى. ئاللاھ ياخشى بىلگۈچى، بۇرادەرلەر ئالدى چاقىغا تاش قويغاندىن كېيىن، شوپۇر بۇرادەر ماشىنىنى قايتا ئوت ئالدۇرۇپ، چۈشۈپ تۇرۇشنى تەلەپ قىلسام ئۇلتۇرۇۋېرىشىمنى ئېيتتى-دە، رولنى تولۇق ئۇرغاندىن كېيىن ماشىنىنى ئاستا قوزغاتتى. مەن بولسام ناھايىتى چەبدەسلىك بىلەن ئولتۇراتتىم. ماشىنا ئاستا مېڭىپ ئالدىدىكى تاغقا تۇغرا كېلىپ قالغانلىقتىن يەنە ئۆتەلمىدى. ئىختىيارسىز يەنە كەينىگە داجىغىلى تۇردى. مەن دەرھال ئىشىكنى ئېچىپ سەكرەپ چۈشىۋالدىم. پۈتۈمنىڭ جاراھىتى ئالدىدا جان تېخىمۇ تاتلىق تۇيۇلغان بولسا كېرەك. ماشىنا ئاللاھنىڭ رەھمىتى بىلەن يەنە بىر قېتىم توختاپ قالدى. لېكىن بۇ قېتىم ئاۋۋالقىدەك قىياغا ئانچە يېقىنلاشماي تۇرۇپ توختىغان بولۇپ، يولغا خېلى تۇزلەنگەن ھالەتتە. ئۆتۈپ كېتىشى ئېنىق ئىدى. ھەممىمىز ئاللاھقا سېغىنىپ ھەمدى ئېيتقاندىن كېيىن يۈرۈپ كەتتۇق. شۇنداق قىلىپ مەنزىلىمىزگە كەلگەندىن كېيىن جامائەت بىز ئۈچۈن تەييارلىغان مەخسۇس ئۆيگە ئېلىپ كېلىندۇق. بىز كەلگەن كۈنى كېچىسى ئەمىرىمىز ئابدۇشۈكۈر داموللام

ئۆزى كەلگەن ئىدى. ئاللاھنىڭ ئالدىدا بىر كىشىنى پاكلىمايمەن. بۇ كىشىنىڭ ئەخلاق ـ پەزىلەتلىرى ھەقىقەتەن بۇ كىشىنى كۆرگەن، بىرگە ھايات كەچۈرگەن كىشىلەرگە ئىنتايىن روشەندۇر. ئۇ بىزنىڭ ئالدىمىزدا يوكۇنۇپ ئولتۇرۇپ، ناھايىتى كىچىك پېئىللىق بىلەن ئۆزرە ئېيتاتتى ۋە بىزنى ئاللاھنىڭ دەرگاھىدىكى نازۇ ـ نېئمەتلىك جەننەتلەرگە قىزىقتۇرۇپ، سەۋرگە تەۋسىيە قىلاتتى. مەخسۇس بىز ئۈچۈن جامائىتىمىزدىكى دوختۇر بۇرادەرلەردىن ئىككىسى ئاجرىتىلغان، ئۇنىڭدىن باشقا قاتناش، تەمىنات قاتارلىقلار ئۈچۈن باشقا بۇرادەرلەر ھەم بار ئىدى. ياتىقىمىزغا دورا ـ ئوكۇل، يېمەك ـ ئىچمەك، مېۋە ـ چېۋە، تېخى مەخسۇس بىزنىڭ شورپا قىلىپ ئىچىشىمىز ئۈچۈن كەپتەرلەر تولۇپ كېتەتتى. بىزنىڭ ياخشى ئارام ئېلىشىمىز ۋە بىخەتەرلىك ئۈچۈن كېسەل يوقلاش كېچىگە ئورۇنلاشتۇرۇلغان بولۇپ، ناماز شام بولۇشى بىلەنلا بۇرادەرلەر ھەر تەرەپتىن كېلىشكە باشلايتتى.

مۇجاھىدلىق ھاياتىمنىڭ مېھرى ـ مۇھەببەتكە تولغان بۇلۇڭ ـ پۇچقاقلىرىدىن بىرىنى يورۇتۇپ بېرىش ئۈچۈن، شۇ پەيتتە بىر بۇرادىرىم يازغان سالام خەتنى يەنە بىر قېتىم دىققىتىڭلارنى سۇنۇشنى توغرا تاپتىم:

بسم الله الرحمن الرحيم

ئەسسالامۇئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھى ۋەبەرەكەتۇھۇ!

بۇرادىرىم ئەھۋالىڭىز ياخشىمۇ؟ كۆڭلۈڭلا خۇشالمۇ؟ دىن ـ دۇنيالىق ئىشلىرىڭلا ياخشى ئۆتۈۋاتامدۇ؟ الله ھەممىمىزگە ئافىيەت، ھىدايەت بەرسۇن.

مانا ھازىر تاكتىكا مەشىقىگە كېلىپ ئۇنىمۇ ئىسسىق ـ سوغۇق، قاتتىق ـ يۇمشاقلىرى بىلەن تەڭ ئۆتكۈزۈپ، الله نىڭ بەرگەن ئاسانلىقى بىلەن تاماملىۋالدىم. ئەمدىلىكتە سەل بوش ۋاقىت چىقىپ سىلى بىلەن خەت ئارقىلىق قەغەز يۈزىدە بولسىمۇ ھال ـ مۇڭ قىلىشاي دەپ ئولتۇرۇۋشۇم.

بۇرادەرلەردىن بىلسەم الله نىڭ خالىغان كىشىگە بېرىدىغان سىناقلىرىدىن بىرى كېلىپ زەخىم بولۇپسىلە. ئىنشائاللاھ، الله يولىدا قالغان بۇ جاراھەتلەر قىيامەت كۈنى ياخشىلىق ئۈچۈن گۇۋاھ بولىدۇ. ئەگەر بۇ جەرياندىكى ئاغرىقلارغا، ئىچى سىقىلىشلارغا، تۇرلۇك ئېغىر ـ يېنىك

ئىشلارغا سەۋرى قىلساڭلا. ئىنشائاللاھ، پەرىشتىلەر بۇنى ياخشىلىق قاتارىدا ھېساب دەپتىرىمىزگە يېزىپ قويىدۇ. ئەكسىچە بولسا ھېچ ئەجىر ئالالمايمىز. الله بىزنى سابىرلاردىن قىلسۇن. ئامىين.

بۇرادىرىم مانا دۇنيانىڭ نۇرغۇن يەرلىرىدىن بۇ زېمىنغا بولسۇن ياكى باشقا زېمىنلارغا بولسۇن خېلى كۆپ مۇسۇلمانلار دىنىنى ئالىي قىلىش، ئىززەتنى قايتا قولغا ئېلىش، مەزلۇم ئۇممەتنىڭ بېشىنى ئورىۋالغان قارا بۇلۇتلارنى تارقىتىش، ئەڭ مۇھىمى ئۇلۇغ رەببىمىزنىڭ رەھمىتىگە ئېرىشىپ، دۇنيا ـ ئاخىرەتتە سائادەتمەنلەردىن بولۇش ئۈچۈن مۇھاجىرلاردىن بولۇپتۇق. بىز ئىنشائاللاھ دىنىنىڭ خاراكتېرىنى چۈشىنىپ بۇ مەيدانغا قەدەم باستۇق. بۇ ئەسلىدىنلا خۇشپۇراق گۈللەرگە تولۇپ، يولۇچىلىرىنى سايىلىك دەرەخلىرى، مېۋىلىك باغلىرى بىلەن خۇشال قىلىدىغان ئۇنداق يول بولماستىن، بەلكى سالىھ، خالىس مۇسۇلمانلارنىڭ بۇ يول ئۈستىدە بەرگەن قۇربانلىقلىرى، تۆككەن قان ـ تەرلىرى بىلەن گۈل ـ گىياھلىرى، دەرەخلىرى گۈللەيدىغان، ياشنايدىغان يول. ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ ئېيتقىنىدەك بىز ئىسلام دەۋىتىگە ئاۋاز قوشۇپ بۇ يولدىكى ئۆزىمىز ۋە باشقىلار تەرىپىدىن يەتكەن ئەزىيەتلەرگە سەۋرى قىلغاندا ۋە ئۆزىمىز ئالىي قىلماقچى بولغان دىنغا، ئۇنىڭ شەرىئىتىگە، مەنھەج ـ پروگراممىلىرىغا، مۇكاپات ـ جازالىرىنىڭ ھەقلىقىگە يەقىن بىلەن، جەزمەن ئىشەنچ تۇرغۇزغاندا الله بىزگە نۇسرىتىنى، ۋەدىسىنى ئىشقا ئاشۇرۇپ بېرىدۇ.

بۇ يولدا ماڭغۇچىلارنىڭ غەلىبىسى ئەڭ ئاخىرقى مەنزىلگە يېتىش ـ يەتمەسلىك بىلەن ئۆلچەنمەيدۇ، بەلكى بىز بۇ يولدا الله بىزنى قادىر قىلغان يەرگىچىلىك، بەرگەن تاقىتىچىلىك مۇساپىنى باسساق، بۇ بىزنىڭ ۋەزىپىمىز. چۈنكى ئىسلام بىناسى بىر كۈندىلا مۇكەممەل بولمايدۇ. بىز ئىلگىرىكىلەرنىڭ سالغان ئۇلىنىڭ ئۈستىگە يېڭى كېسەكلەرنى تىزىمىز. بىزدىن كېيىنكىلەر ھەم بىز تىزغان كېسەكلەرنىڭ ئۈستىگە يېڭى كېسەكلەرنى تىزىدۇ. شۇنداق قىلىپ ئىسلام ئىمارىتى ئاستا ـ ئاستا ئېگىزلەيدۇ، راۋاجلىنىدۇ. شۇڭا شەيتاننىڭ بۇ يولنىڭ ئۇزۇنلۇقى بىلەن بىزنى بوشاشتۇرۇشىغا ئىمكان بەرمەسلىكىمىز كېرەك.

الله نىڭ ئەمرى بىر ئېغىز سۆز «كن» يەنى بول دېدىمۇ بولىدۇ. نە بىر پەرىشتىگە، نە بىر قوشۇنغا، نە بىر قورالغا ئېھتىياجى يوق. شۇنداقلا

بىزدەك ئاجىز ئىنسانلارغا ئەسلا ھاجىتى چۈشمەيدۇ. بۇ يولدا يۈرگۈچىلەرنىڭ ئاز ياكى كۆپ بولۇشى الله نىڭ نۇسرەت ئاتا قىلىشىنى قىلچىلىك كۈچلەندۈرەلمەيدۇ ۋە ئاجىزلاشتۇرالمايدۇ. ھىجرەت، جىھاد ئىبادىتى الله خالىغان بەندىلىرىگە بېرىدىغان بىر ئېھسان. الله بۇ ئىبادىتىگە بىزنى ھىدايەت قىلغانلىقىدىن بىزگە مىننەت قىلىدۇكى، بىز بۇ ئىبادەتكە تەكلىپ قىلىنغانلىقىمىزدىن شەيتان بىزنى مەغرۇرلاندۇرۇپ قويماسلىقى لازىم. بەلكى بىز الله قا لايىق ھالدا تاقىتىمىز يەتكۈچە ئىتائەت، ئىبادەت قىلالمىغانلىقىمىزدىن الله قا ئىستىغفار ئېيتىشىمىز كېرەك.

ھايات ئىشلىرىمىزغا كەلسەك، بىزگە الله دۇنيادا خۇددى مۇساپىر سەپەردە يۈرگەندەك بىر ھالەتنى بەرسۇن. دۇنيا نېئمەتلىرىدىن ساقلايدىغان نەرسىمىز الله نى دائىم زىكرى قىلىپ تۇرىدىغان تىلىمىز ۋە سالىھ ئايال. ئاخىرىدا سورايدىغىنىم دۇئادا بىزنى ئەسلەپ قويۇڭلا. بۇرادەرلەرگە سالام دەپ قوياسىلە. الله تائالا دىن ـ دۇنيالىق ئىشلىرىمىزغا خاتىرجەملىك بەرسۇن. گۇناھلىرىمىز سەۋەبىدىن بىزنى كەينىمىزگە ياندۇرۇۋەتمىسۇن. يالغۇز قالغان ھالەتتە ھەم بىزنى جىھاتتا سابىت قىلسۇن. ئامىين.

السلام عليكم ورحمة الله وبركاته 1432 ـ 11 ـ 22 مۇسلىمدىن.

ئەينى ۋاقىتتا مەن نۇرمۇھەممەد ئاكىنىڭ يېنىدا ياتاتتىم. ئۇنىڭغا كۈندە بىر بەت قۇرئان ئوقۇپ بېرەتتىم ـ دە، ماڭا ئوقۇغان ئايەتلىرىمنىڭ مەنىسىدىن خەۋەر بېرىشىنى سورايتتىم. ئۇ ئاللاھنىڭ كالامىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، ئاغرىق ئازابىنى ئۇنتۇغان ھالدا ماڭا سۆزلەپ بېرەتتى. ئۇ: «ئۇكام ماۋۇ ـ ماۋۇ ئايەتلەر بىزنىڭ قەلبلىرىمىزنى لەرزىگە سېلىۋېتىشى، بىزلەرنىڭ دۇنياغا غەرق بولۇپ كەتكەن باشلىرىمىزنى سىلكىۋېتىشى كېرەك. مۇشۇ ئايەتلەر قىيامەت كۈنى رەببىمىزنىڭ ئالدىدا بىزگە ھۆججەت بولۇپ قالىدۇ. ھەقىقەتەن ئاللاھدىن قورقۇشقا بەك تېگىشلىكمىز، ئاللاھقا قاتتىق تەقۋادارلىق قىلىشىمىز كېرەك.» دەيتتى. ھاياتىمىز شۇ تەرىقىدە داۋام ئېتىپ تۆتىنچى كۈنى بولغاندا مۇبارەك شەھىدىمىز، ئۈممەتنىڭ ئىستىبداتلىق ئالمى نۇرمۇھەممەد ئاكا كۆزلىرىمىزنى ياشتا قالدۇرۇپ، قەلبلىرىمىزنى ئىنتىقام ئوتىدا ياندۇرۇپ بۇ

ئالەمدىن خوشلىشىپ كەتتى. «ئىننا لىللەھى ۋە ئىننا ئىلەيھى راجىئۇۋن.»

شۇ ئورۇندا نۇرمۇھەممەد ئاكا توغرىلىق توختالماي تۇرالمايمەن. مەن بۇ كىشىنى يېزىشتىن بۇرۇن، ئۇ كىشىنىڭ پەزىلەتلىرىنى ئەسلەش ئۈچۈن كۆپ ئويلاندىم. چۈنكى بۇ كىشى مېنىڭ تەلىمگاھتىكى ساۋاقدىشىم، غايىۋى ئۇستازىم بولۇپ، دۇنيادا ئاللاھ ئۇنىڭغا ئىلىم بەرگەن، ئىلمى ئۇنىڭغا مەنپەئەت قىلغان كىشى دېسە، بىرىنچى بولۇپ كۆز ئالدىمغا كېلىدىغان تەقۋا ئىنسان ئىدى. ئۇ خوتەن شەھىرى لاسكۈي بازىرىدىن بولۇپ، ئەسلى ئىسمى ئابدۇلمەلىك (ئابدۇمىلىك) داموللام بولىدۇ. نۇرمۇھەممەد ئاكا ھىجرەت دىيارىغا قەدەم قويغان ۋاقىتلار جاسۇسنىڭ ھەدەپ بومباردىمان قىلىۋاتقان، مۇھاجىرلارنىڭ بېشىدىكى ئىمتىھان ئىنتايىن كۈچىيىۋاتقان ۋاقىتلار بولۇپ، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتەئالانىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى بىلەن بىز بىرگە تەلىم ئالدۇق. بۇ جەرياندا ئۇنىڭدىكى ئاجايىپ گۈزەل ئەخلاقلار مېنى جەلپ قىلىۋالدى. ئۇنىڭدىن ئايرىلغۇم كەلمەيتتى. ئۇ ئارىلاپ-ئارىلاپ نەسىھەت قىلاتتى. ئۇنىڭ دەۋەتلىرى تىلىدىكى ناتىقلىقى ياكى قانداقتۇر بىر جانلىق قىياپەتلىرى بىلەن ئەمەس، بەلكى سۆزۈك قەلبى بىلەن بىزنى قانائەتلەندۈرەتتى. ئۇ دائىم بىزگە ئاللاھقا تەقۋالىق قىلىش توغرىسىدا، «ئەسھابۇلئۇخدۇد» (ئورەك ئىگىلىرى) توغرىسىدا، قىلىۋاتقان جىھادىمىزنىڭ مېۋىسىگە ئالدىراپ كەتمەسلىكىمىز توغرىسىدا، بەلكى قەلبىمىزدە ئىخلاسنى يېتىشتۈرۈشىمىز كېرەكلىكى توغرىسىدا كۆپ نەسىھەتلەرنى قىلاتتى.

ئۇ تەلىمگاھ بومباردىمان بولغاندىن كېيىن، قوماندانىنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى بىلەن ئالدىنقى سەپكە كەتكەن بولۇپ، خۇددى ئوقۇغان ئىلىمىگە ئەمەل قىلىۋالىدىغان ياخشى بىر شارائىت تېپىۋالغاندەك ئالدىنقى سەپتە تۇپتوغرا سەككىز ئايچە مېدىرلىماستىن رىباتتا تۇرۇۋالغان ئىدى. بىر قېتىم ئالدىنقى سەپتە ئۇ تۇرۇشلۇق سەڭگەرگە بارغىنىمدا، نۇرمۇھەممەد ئاكا جەڭگە كەتكەن بولۇپ، بىر ئازدىن كېيىن ئۇنىڭ مۈرىسىدە پىلىموتنى كۆتۈرگىنىچە، چاچلىرى چۇۋۇق، پېشانىلىرى تەر ھالەتتە قايتىپ كەلگەنلىكىنى سۆيۈنۈپ تۇرۇپ ئەسلەيمەن. ئىسلامنى دەۋا

قىلمىۋاتقان ھەر بىر ئىلىم ئىگىسى ئۆزىنىڭ نەمۇنىسىنى بۇ قۇرلاردىن تېپىۋالسۇن! بۈگۈنكى كۈندە نازۇ ـ نېئمەتلىك داستىخان ئالدىدا قورساقلىرىنى تومپايتىپ، چىرايلىق لىباسلارنى كىيىپ، يوغان سەللىلەرنى يۆگەپ ئولتۇرۇپ كەتكەن بۇ ئىنسانلارنى بىز ھەقىقىي ئالىملار دەپ تونۇمايمىز. ئاللاھ ئۆز كىتابىدا بىزگە خەۋەر بەرگىنىدەك ھەقىقىي ئۆلىمالار ئاللاھتىن ئەڭ قورققۇچى بولغان، ئۇممەتنىڭ ئىلىك سېپىدە ئۆزىنى قالقان قىلىپ تۇرغان، ئاللاھ رىزىق قىلىپ بەرگەن ئىلىمنى ھېچ يوشۇرماستىن، ھېچ بۇرمىلىماستىن يەتكۈزگەن ئاشۇ غېرىب ـ غۇرەبالىرىمىز دەپ تونۇيمىز. ئاشۇ قورساق باقتى ئۆلىمالارغا ئاللاھ كۇپايە قىلسۇنكى، ئۇلار ئىسلام دىنىغا خىيانەت قىلدى. ئۇلار يەھۇدىي ـ ناسارالار تەۋراتنىڭ ئەھكاملىرىنى يوشۇرغاندەك، ئاللاھنىڭ كالامىنى يوشۇردى. ئاللاھنىڭ كالامىنى يوشۇرغاندىنمۇ چوڭ خىيانەت بارمۇ؟! ئەجەبا ئۇلارغا ئىلىم بېرىلگەندىن كېيىن ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ سەلتەنەتلىك ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتائالانىڭ ئالدىدا بەرگەن ئەھدىلىرىنى ئۇنتۇشتىمۇ؟! ياكى ئۇلار ئۇنداق ئەھدە بەرمەستىن پەقەت ئىپلاس غەرەزلىرىگە يېتىش ئۈچۈن، دىنىنى ئاياغ ئاستى قىلىش ئۈچۈن ئىلىم ئۆگەنگەنمۇ؟! «ھەر قانداق بىر قەۋم ئۆز ئەمىرلىرىگە، ئەھلى ئىلىملىرىگە ھۆرمەت قىلمايدىكەن، ئۇ خارلىققا مۇپتىلا بولىدۇ.» بۈگۈنكىدەك ھېكمەت شۇكى، ئەھلى ئىلىملەر دىنىنى يەتكۈزۈشتە، دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك ئىززەتنى بەرپا قىلىشتا ئەڭ چوڭ رول ئوينايدىغان ئالتۇن ئاچقۇچقا ئوخشايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ھەر بىر ئىلىم ئىگىسىنىڭ ئۆزىنىڭ ھوقۇق ۋە مەجبۇرىيەتلىرىنى تولۇق تونۇپ يېتىپ، بۇلارغا زەررىچە خىيانەت قىلماستىن رەببىگە تەۋەككۇل قىلىشىنى، ئۆزى يالغۇز بولسا ھەم ئەۋزەل جىھادنى قىلىۋېلىشىنى تۆۋەنچىلىك بىلەن سورايمەن. چۈنكى ئۆلۈمنى ئىزدىگەن كىشى ئۈچۈن بۈيۈك بىر ھاياتلىق كۈتۈپ تۇرغان بولۇپ، ئەھلى ئىلىملەرنىڭ جىھادى بەرىكەتلىك بولۇشقا ئەڭ يېقىن دەپ گۇمان قىلىمەن.

ئاللاھنىڭ پەزلى بىلەن ئۇزۇن ئۆتمەي نۇرمۇھەممەد ئاكىنىڭ تويى بولدى. كېيىنكى كۈنلەردە بىر كېچىسى ئۇنىڭ ئۆيىدە بۇرادەرلەر بىلەن يىغىلىشىپ قالدۇق. ئاللاھنىڭ رەھمىتى بىلەن ياخشى ئىنانلاشتۇق. بىر ـ بىرىمىزگە سەۋرنى تەۋسىيە قىلىشتۇق. شۇ چاغلاردا مەن نۇرمۇھەممەد

ئاكا بىلەن ئانچە-مۇنچە ئايرىم ھال-مۇڭ ئېيتىشىپ قوياتتىم. ئۇ مۇنداق نەسىھەتلەرنى قىلغان ئىدى: «ئۇكام، شۇ تاپتا قەلبىم ئاللاھنىڭ نېئمەتلىرىگە پۈچىلىنىپ تۇرۇپتۇ، دەرۋەقە تارچىلىقنىڭ ئىمتىھانىدىن ۋايجانلىسىڭىزمۇ، سەۋر قىلسىڭىزمۇ، قانداق قىلىپ بولمىسۇن ئۆتۈپ كەتكىلى بولىدۇ. لېكىن كەڭچىلىكنىڭ ئىمتىھانى تېخىمۇ يامان. بۇنىڭدىن پەقەت ئاللاھ ئۆزى رەھمەت قىلغان ناھايىتى ئاز بىر قىسىم بەندىلەرلا ساق-سالامەت ئۆتەلەيدۇ. ئاللاھ تائالانىڭ مەقبۇل بىر شاھادەت بىلەن ئېلىپ كېتىشىنى قاتتىق ئۈمىد قىلىۋاتىمەن» دېگەنلەرنى ئېيتقانىدى. ھەقىقەتەن رەسۇلۇللاھ س. ئە. ۋ ساھابىلەرنىڭ نامرات، كەمبەغەل بولۇپ كېتىشىدىن ئەمەس، بەلكى بىر كۈنلەردە ئۇلارغا دۇنيانىڭ ئىشىكلىرى ئېچىلىپ، ئۇلارنىڭ ئاللاھنى ئەسلەشتىن غەپلەتتە قېلىشىدىن قورققان ئىدى.

بىزگە ئەمىرىمىز ئابدۇشۇكۇر داموللام دائىم نەسىھەتلىرىدە قولىمىزدىكى قوراللىرىمىزغا ئىشىنىپ قالماسلىقىمىزنى ئەسلىتەتتى. ھەقىقەتەن بۇ قورال-ياراقلارنى ماددىي سەۋەبلەرنىڭ بىرى بولۇش سۈپىتى بىلەن تىرىشىپ ياخشى ئۆگىنىشىمىز كېرەكلىكىنى، ئەمما ئاللاھ يولىدىكى مۇجاھىدلارنىڭ ئۇنىڭدىنمۇ غايەت زور، ئەڭ ئۈنۈملۈك قورالىمىزنىڭ تەقۋادارلىق ۋە دۇئا بولۇشى كېرەكلىكىنى سۆزلەيتتى. ئاللاھ قوبۇل قىلغان بولسا، نۇرمۇھەممەد ئاكىنىڭ تەقۋادارلىقىدىن بولسا كېرەك، ئۇنىڭ ئاتقان ئوقلىرى ياخشى تېگەتتى. ئۇ بىر قېتىم 300~400 مېتىر مۇساپىدە توپ 82 ئاتقان بولۇپ، ئوقنىڭ دۈشمەن مۇرچىسىنىڭ دېرىزىسىدىن كىرىپ كەتكەنلىكىنى، ئۆگزىلىرىنىڭ ئاسماندا پەرۋاز قىلىپ، تامامەن تىتما-تىتما بولۇپ كەتكەنلىكىنى كۆرگەن ئىدىم. ئۇ يەنە مەن كەلگەندىن بۇيان تۇنجى بولۇپ تانكىنى ئۇرۇش شەرىپىگە ئېرىشكەن كىشى. ئۇ قېتىمقى زەربىدە ئوق-دورىلىرىمىزنىڭ كەمچىلىكى تۈپەيلىدىن پەقەت ئىككى تال ئوق ئېلىنغان بولۇپ، ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن ئىككىنچى پاي ئوق ئۇدۇل بېرىپ دۈشمەن تانكىسىنىڭ كېكىردىكىنى چۇۋۇۋەتكەنىدەك قىلاتتى. لېكىن ئۇ بۇ ئەمەللىرىدىن قىلچە مەغرۇرلىنىپ قالمايتتى. ئۇ مەركەزلەردە يەنىلا ئۆزىنىڭ ئاددىي سىماسى بىلەن ئارىمىزدا پارلاپ تۇراتتى.

ئاللاھنىڭ ئىلتىپاتى بىلەن ھاۋا ئىللىشقا باشلىدى. ئىللىق ھاۋا قىشنىڭ جۇدۇنىدا يوپۇرماقلىرىدىن جۇدا بولغان ئوت-چۆپ، دەل-دەرەخلەرگىلا ئەمەس، بەلكى ئاجىز مۇسۇلمانلارنىڭ، گۆدەك بالىلارنىڭ پىغانلىق نىدالىرى قەلبلىرىنى تىلىپ-تىلىۋەتكەن ئۇممەتنىڭ باھادىر ئەزىمەتلىرىگە ھەم تولۇپ تاشقان ھاياتى كۈچ بېغىشلاۋاتقان ئىدى. مەنزىلى ئافغانىستانغا، مەقسىتى يەھۇدىي-ناسارالارغا قارىتىلغان جەڭ تەشكىللىرى باشلىنىپ كەتتى. بۇ چاغدا نۇرمۇھەممەد ئاكىنىڭ ئۆيى يىراقراق بىر رايوندا بولۇپ، ئۇ بىز تۇرۇۋاتقان رايونغا بۇرادەرلەر تەشكىللىگە مېڭىشتىن خېلىلا بۇرۇن كېلىۋالغان ئىدى. قايسىبىر بۇرادەر ئۇنىڭغا بالدۇر كېلىۋالغانلىقىنى، تېخى تەييارلىقلارنىڭ پۈتمىگەنلىكىنى ئېيتقاندا، ئۇ ئىنتايىن سەزگۈرلۈك بىلەن تەبۇك غازىتىدىكى ھېلىقى ئۈچ ساھابىنىڭمۇ «مانا بۈگۈن ماڭىمەن، ئەتە ماڭىمەن، كېيىندىن يېتىشىۋالىمەنغۇ» دېگەندەك شەيتانى پىكىرلەر بىلەن جىھادتىن قېلىپ قالغانلىقىنى، بۇنىڭدىن قاتتىق ئىبرەت ئېلىشىمىز كېرەكلىكىنى، بۈگۈنكى زامان ئىنسانلىرىنىڭ ۋەھىي ئارقىلىق تەۋبىسىنىڭ قوبۇل قىلىنىدىغانلىقىغا ھۆججەت نازىل بولۇش شەرىپىدىن مەھرۇم ئىكەنلىكىنى، ئۆزىنىڭمۇ شۇنداق قېلىشتىن ئەنسىرەپ بالدۇرراق كېلىۋالغانلىقىنى ئېيتقان ئىدى.

ئاللاھ ياخشى بىلگۈچى، نۇرمۇھەممەد ئاكا شۇ قېتىملىق تەشكىل جەريانىدا بۇرادەرلەرگە چۈشىنى بايان قىلىپ بەرگەن ئىكەن. بۇرادەرلەرنىڭ ئېيتىشىچە، ئۇ چۈشىدە دادىسىنى كۆرگەن بولۇپ، دادىسى نۇرمۇھەممەد ئاكىنى خۇددى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئوغلىنى قۇربانلىق قىلغاندەك قۇربانلىق قىلماقچى بولغان ئىكەن. يەنە بىر قېتىملىق چۈشىدە نۇرمۇھەممەد ئاكا ئىككى دانە كالا بوغۇزلىغان بولۇپ، ئارىدىكى ياشراق كالىنىڭ جېنى تېزلا چىقىپ كەتكەن ئىدى. ئۇ چۈشىگە تەبىر بېرىپ، ئۆزىنىڭ مۇمكىن شۇ قېتىملىق تەشكىلدە شەھىد بولۇپ كېتىدىغانلىقىنى ئېيتقان ئىكەن.

ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتائالانىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى بىلەن نۇرمۇھەممەد ئاكا ئافغانىستان تەشكىلىدىن ساق-سالامەت قايتىپ چىققاندىن كېيىن، شەھىد بولغان ئىدى. ھەقىقەتەن

رېئال ھاياتتا بەزى ئىشلار كىشىنىڭ ئەقلىنى لال قىلاتتى. دەرۋەقە نۇرمۇھەممەد ئاكا شەھىد بولغان كېچىسى ئالالاھنىڭ پەزلى بىلەن ئۇنىڭ پەرزەنتى دۇنياغا كۆز ئاچقان ئىدى. ئاخىرىدا مەرھەمەتلىك ئالالاھ سۇبھانەھۇ ۋەتائالادىن نۇرمۇھەممەد ئاكىدىن قوبۇل قىلىشىنى، ئۇنىڭغا ئۇستۇن دەرىجىلەرنى ئاتا قىلىشىنى، قەبرىسىنى ئازادە قىلىپ بېرىشىنى، جەننەت باغچىلىرىدىن بىر باغچە قىلىپ بېرىشىنى، قىيامەتنىڭ قورقۇنچىسىدىن ئەمىن قىلىشىنى، ھۆر-ئەيىنلەرنى جۈپلەپ قويۇشىنى، قىيامەت كۈنى ئەھلىگە شاپائەت قىلىش ماقامىنى ئاتا قىلىشىنى، دادىسىنىڭ شاھادىتى ئۈستىگە تۇغۇلغان بىغۇبار بوۋىقىنى ياخشى پەرۋىش قىلىپ بېرىشىنى، مۇسۇلمانلار ئاممىسىغا ئەنە شۇنداق مەنپەئەتلىك ئىلىم ئىگىلىرىنى تولۇقلاپ، زىيادە قىلىپ بېرىشىنى تىلەيمەن.

شۇنداق قىلىپ بىزنىڭ يىغلاشلىرىمىز ئالالاھنىڭ تەقدىرىنى ئاجىز كەلتۈرەلمىدى. بۇ مۇسىبەتلەر ھەم ئۆتۈپ كەتتى. شۇ ئارىدا ئەكرەم جەڭ مەيدانىدىن قايتىپ كەلگەن بولۇپ، بىر نەچچە بۇرادەرلەر بىلەن بىزنى يوقلاش ئۈچۈن كەلگەن ئىدى. بىز بىر ھازاغىچە مۇڭداشقاندىن كېيىن ئۇلار قايتىپ كەتمەكچى بولدى. ئۇلار ئىشىكتىن چىقىپ كېتىپ باراتتى. مەن: «ئەكرەم، ئۆز-ئارا دۇئا قىلىشىپ تۇرايلى.» دېدىم، ئۇ ئىشىك تۈۋىدە توختاپ: «ھەي! ئىنشائالالاھ مېنىڭ تىرىك قايتىپ كەلمەسلىكىم ئۈچۈن دۇئا قىلىپ قوي!» دەپلا چىقىپ كەتتى. مېنىڭ كۆڭلۈمدىن بولسا: «ئىشىكنى قىلە ماڭە، تېخى ئەمدى كەلگەن تۇرساڭ، ئىنشائالالاھ تېخى بىرگە جەڭلەرنى قىلىمىز» دېگەندەك ئويلار كېچىۋاتقان ئىدى.

تەقرىبەن بىر ئاينى ئۆتكۈزگەندىن كېيىن ساقايغان بۇرادەرلىرىمىز بۇ راھەت-پاراغەت ياتىقىدىن بىئارام بولۇشقا باشلىدى-دە، جەڭ مەيدانىغا كېتىشنى تەلەپ قىلىپ، بىر-بىرلەپ كېتىشكە باشلىدى. مېنىڭ جاراھىتىم پەي بولغانلىقى ئۈچۈن ئەڭ ئاخىرىدا مەن قالغان ئىدىم. بىر ئايدىن ئوشۇقراق ۋاقىت ئۆتكەندىن كېيىن، مەن باشقا بىر مەركەزگە كۆچۈرۈلدۇم. بۇ چاغدا ئاساسەن ئۆزۈمنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئالالايتتىم. شۇ ئارىدا جەڭ مەيدانىدىن كەلگەن بۇرادەرلەر بىلەن ئانچە-مۇنچە ھال-مۇڭ ئېيتىشىپ تۇردۇم. ئۇلاردىن ئەكرەمنىڭ ئەھۋالىنى سوراپ تۇراتتىم. بۇرادەرلەردىن بىرى ئۇ توغرىسىدا: «مەن ھەقىقەتەن ئەكرەمدىن قىزغىنىپ

قالدىم. (ياكى ھەسەت قىلىپ قالدىم). ئۇ ئۆزىنىڭ ئاللاھنىڭ ھىدايىتىگە نائىل بولغان ۋە ھىجرەت قىلغان ھاياتلىرىنى سۆزلەپ بەردى. قىسقىغىنا ۋاقىت ئىچىدە ئاللاھنىڭ ھىدايىتىگە ئېرىشىپ، ھىجرەت قىلىپ، جىھاد ئىبادىتى ئۈستىدە تۇرۇپتۇ. ئۇ ئالدىنقى سەپتە ھېچقانداق بىر جەڭگە بارماي قويمايدۇ، ھەر قېتىم جەڭگە بارىدىغان ۋاقىتتا: <ئىنشائاللاھ بۇ قېتىم چوقۇم شەھىد بولۇپ كېتىمەن> دەپ، بۇرادەرلەردىن رازىلىق ئېلىپ ماڭىدۇ. تەھەججۇت نامازلىرىغا ھەم ئاجايىپ ئىرىشچانلىق كۆرسىتىدۇ. بىر ئىنساننىڭ قاپقارا جاھىلىيەتتىن قىسقىغىنا بىر-ئىككى يىل ۋاقىت ئىچىدە ئاللاھنىڭ بىرلىكىنى تونۇپ، جىھاد مەيدانلىرىدا ئاللاھنىڭ جامالىغا شۇنچە ئاشىق بولۇشى مېنى بەك تەسىرلەندۈردى. خېلى-خېلى ئىنسانلارنىڭ ئىمانلىرى 10~20 يىللىق بوران-چاپقۇنلاردا پىشقەدەم بولۇپ قالغان بولسىمۇ، ئۆلۈم مەيدانىدا سىنىلىپ قېلىۋاتقانلىقىنى كۆرۈۋاتىمەن. سۇبھانەللاھ!» دېگەندەك گەپلەرنى قىلغان ئىدى. شۇلارنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، قەلبىمگە «بۇ ئاداش شاھادەتكە شۇنچە ھېرىس بولغانىمىدۇ؟ راست شەھىد بولۇپ كېتەمدۇ-نېمە؟» دېگەندەك ئويلار كېلىشكە باشلىدى. ئۇنى ئاللاھ تائالانىڭ ساق-سالامەت قايتۇرۇپ بېرىشى ئۈچۈن دۇئادا ئۇزۇلۇپ قالمىدىم. ئەلۋەتتە جەڭ مەيدانى بولغانلىقى ئۈچۈن، ھەر ۋاقىت مۇسىبەتلەر يېتىپ تۇرۇشى تەبىئىي ئىدى. شۇنىڭغا ئوخشاش «قاچان ئۇنىڭ خەۋىرى كېلىپ قالىدىغاندۇ؟» دېگەندەك ئەنسىزلىك مېنى چىرمىۋالدى. نامازلىرىمدا ئاللاھقا قاتتىق يېلىنىپ دۇئا قىلاتتىم. جەڭ مەيداندىن كەلگەن ھەر بىر بۇرادەردىن ئۇنى سوراشقا تىرىشتىم، ئۇلارنىڭ جاۋابى ئالدىنقىسىنى قۇۋۋەتلەپ، بەلكى ئۇنىڭدىنمۇ ئاشۇرۇپراق سۆزلەپ بېرەتتى. شۇ سۆزلەرنى ئاڭلىغانسېرى ئۇنىڭ بىلەن كۆرۈشۈۋېلىش، بىر مۇڭدىشىۋېلىش ئىستىكىم ئاشاتتى. مېنى يوقلاپ كەلگەندە، ئىشىك تۈۋىدە توختاپ تۇرۇپ قىلغان ھېلىقى گېپى قۇلاق تۈۋىمدە جاراڭلاپ تۇراتتى. بىر نەچچە قېتىم قوماندانىدىن بېرىشقا ئىجازەت سورىسام، ئىجازەت بېرىلمىگەن ئىدى. ئەنە شۇنداق كۈنلەردىن بىر كۈنى ئەتىگەن ئىدارە خىزمىتى بىلەن شۇغۇللىنىدىغان بىر بۇرادەر ماشىنىسى بىلەن كەلدى. مەن دەرۋازىنى ئېچىپ ئۇنىڭ بىلەن خۇش چىراي سالاملاشتىم. بۇ بۇرادىرىمىز ئۆزى ئالدىراش يۈرىدىغان، لېكىن باشقىلارنىڭ كۆڭلىنى تولىمۇ

ئاپايىدىغان كىشى ئىدى. لېكىن نېمىشقىدۇر بۈگۈن ئەتىگەن ئۇنىڭ چىرايىدا نە تەبەسسۇم، نە ئىللىقلىق جىلۋە قىلمايتتى.

ـ بىرەر يېڭى گەپ ـ سۆز ئاڭلىدىڭلارمۇ؟ ـ دەپ سورىدى مەندىن.

ـ ياق،

ـ جەڭگى قوماندان شەھىد بولۇپ كېتىپتۇ،

ـ ھە! نېمە، نېمە؟

ـ جەڭگى قوماندان ئەبۇ مۇسا شەھىد بولۇپ كېتىپتۇ.

ئۇنىڭ تېخىمۇ ئوچۇقلاشتۇرۇپ ئېيتىشى بىلەن، ھەممىمىزنىڭ ئۈنى ئىچىگە چۈشۈپ كەتتى. ماشىنىدىكى نەرسە ـ كېرەكلەرنى چۈشۈرۈۋاتاتتۇق. قەلبىمنىڭ چىداشلىق بېرەلمەيدىغانلىقىنى بىلەتتىم. لېكىن نېمە ئامال؟ بۇ رېئاللىق، كىنو ـ فىلىم ئەمەس. جېنىم تېنىمدىلا بولىدىكەن. ئىختىيارى ـ ئىختىيارسىز ھالدا بۇ رېئاللىققا يۈزلىنىشىم كېرەك. كۆزۈمدىن ئەلەملىك ياشلار سىرغىشقا باشلىدى. لېكىن يىغلىغان بىلەن ھېچ ئىش ھەل بولمايتتى. شۇندىلا ھوشۇمنى يىغالىدىم. «ئىننا لىللەھى ۋە ئىننا ئىلەيھى راجىئۇن» دېدىم ئىچىمدە. بەرھەق! ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا بارمايدىغان بىر ئىنسان يوق. مەيلى كاپىر بولسۇن ياكى مۆئمىن بولسۇن ھەممە ئاللاھنىڭ ئالدىغا بارىدۇ. لېكىن ئۇ كۈندە ئىنسان سائادەتمەن ياكى شەقى بولۇش بىلەن ئايرىلىدۇ. ئاللاھ ئۆزىنىڭ يولىدا قان بېرىپ ئىمانىنى ئىزھار قىلمۇۋاتقان ئاشۇ راستچىل بەندىلىرىنى سائادەتمەنلەرنىڭ قاتارىدىن قىلسۇن. تېخى نەچچە كۈن ئىلگىرى ئەبۇ مۇسا ئاكا بىلەن مۇخابىراتتا كۆرۈشكەن ئىدىم. ئۇ ئاللاھ يولىدىكى جىھادقا ئاشىق كىشى بولۇپ، ئۇنىڭ: «بالام! جەڭ مەيدانى سىزنى كۈتۈپ تۇرۇپتۇ.» دېگەن گەپلىرى قەلبىمنى سېغىنىش ئىلكىدە ئۆرتەۋاتاتتى. مەن ئەبۇ مۇسا ئاكا توغرىسىدىكى قىسقىغىنا ھېكايەمنى بۇ كىشىنىڭ بىر مەشھۇر سۆزى بىلەن باشلاي:

«بالام! ھەرىكەتتە بەرىكەت بار، جىھادنى داۋاملاشتۇرۇش كېرەك.»

ئەبۇ مۇسا ئاكا ئەللىك نەچچە ياشلاردىكى ئېگىز بويلۇق، سىمىزلىك ئۇنىڭغا يات بولغان تەمبەل كىشى ئىدى. ئەبۇ مۇسا ئاكا ئاللاھ ئۇنىڭغا كۆپ جەھەتلەردىن ئارتۇقچىلىقلارنى ئاتا قىلغان كىشى بولۇپ، ئاللاھ يولىدىكى جىھادقا بولغان قانماس مۇھەببەت بۇ ئارتۇقچىلىقلارنىڭ تاجىسى

ئىدى. ئاللاھ ئۇنىڭغا مەيلى مال ـ دۇنيا بولسۇن، مەيلى شان ـ شۆھرەت بولسۇن، مەيلى ھوقۇق ـ مەنسەپ بولسۇن، مەيلى بەستى ـ قامەت بولسۇن زىيادە قىلىپ بەرگەن، مېھرىبان ئاللاھ بۇ نېئمەتلەرنى بېرىپلا تاشلىۋەتمەستىن، دۇنيا ھاياتىدا بۇ نېئمەتلەرنى قانداق سەرپلەشنىڭ ئەڭ توغرا يولى بولغان ئىسلامغا ھىدايەتلىگەن ئۈممەتنىڭ يەنە بىر مۇسئەب ئىبنى ئۈمەيرى ئىدى. چۈنكى مۇسئەب ئىبنى ئۈمەيرنىڭ تونلىرىدەك ئۇنىڭ ھەم ئېسىل ـ ئېسىل ماشىنىلىرى، كەڭ ـ كەڭرى داچىلىرى، كاتتا ھوقۇق ـ مەنسەپلىرى بار ئىدى. مۇسئەب ئىبنى ئۈمەيرگە ئاشىق بولغان قىزىل قىزلىرىدەك رۇس قىزلىرى ھەم ئۇنىڭ ئوتىدا پىشىپ كۆيەتتى. ئاللاھقا پۈتمەس ـ تۈگىمەس ھەمدۇ ـ سانالار بولسۇنكى، ئۇ بۇلارنىڭ ھەممىسىنى پەقەتلا ئاللاھ ئۈچۈن تەرك ئەتكەن بولۇپ، بەلكى ئاشۇ رۇس قىزلىرىدىن جىھاد مەيدانىدا غېرىب ئۆيلەردە ئولتۇرۇشقا رازى بولغان مۇجاھىدەلەرنى، ئېسىل ـ ئېسىل ماشىنىلىرىدىن ھاسىراپ يۈگۈرۈپ تۇياقلىرىدىن ئوت چىقارغۇچى ئارغىماق ئاتلارنى، كاتتا مەنسەپلىرىدىن ئاللاھ يولىدىكى چاچلىرى چۇۋۇلغان، ئىجازەت سورىسا ئىجازەت بېرىلمەيدىغان ئاددىي مۇجاھىدچىلىقنى ئەلا ۋە سۆيۈملۈك بىلگەن ئىدى.

ئەبۇ مۇسا ئاكا قوراللارنىڭ ئىچىدە قەنناس (دۇربۇنلۇق مەرگەن قورالى) نى بەكمۇ ياخشى كۆرەتتى. ئۇ يېڭى كەلگەن ۋاقىتلىرىدا پىلىموت بىلەن شۇغۇللانغان بولۇپ، ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشىگە ئەگىشىپ پىسخىكا ۋە ياش جەھەتتىكى بەزىبىر سەۋەبلەر ئۇنىڭ قەنناس كۆتۈرۈشى ئۈچۈن پىشىپ يېتىلگەن ۋە قەنناسچىلىق ئۇنىڭ ئەڭ پىشقان ۋە ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان كەسپى بولۇپ قالغان ئىدى. ئۇ بىزگە رۇسىيىدە يېڭى ئەسكەرلىكتە تۇرغان ۋاقىتلىرىنى ھېكايە قىلىپ كاپىرلارنىڭ قوراللارنى قەرەللىك تەكشۈرۈپ تۇرىدىغانلىقىنى، ئەگەر قورالىڭىزنىڭ قانداق بىر يېرىدە كىچىككىنە چاڭ ـ توزان كۆرۈپ قالىدىغان بولسا، قورالنىڭ پاينىكى بىلەن راسا ئۇرىدىغانلىقىنى، كاپىرلار ئاشۇ باتىل ئەقىدىسىنى ھىمايە قىلىش ئۈچۈن ئەسكىرى ئىشلارغا، قورال ـ ياراقلارغا شۇنچە كۆڭۈل بۆلگەن يەردە، بىز مۇجاھىدلارنىڭ بۇلارغا تېخىمۇ ئەھمىيەت بېرىشىمىز كېرەكلىكىنى تەكىتلەيتتى. ئۇ رۇسىيىدە ئەسكەرلىكنى كاتتا مەنسەپ بىلەن پۈتتۈرگەن، ھوقۇق تۇتۇپ چوڭ ئۆتكەن كىشى بولۇپ، جىھاد مەيدانىغا كەلگەندىن

كېيىن ئەڭ ئاۋۋال قەلبىدىكى راستچىل ئىمانى بىلەن، ئۇندىن قالسا ئاز بولمىغان تەجرىبە-ساۋاقلىرى بىلەن يۇزلەپ قەنناسچىلارنىڭ مەيدانغا كېلىشىگە سەۋەب بولۇپ قالغان ئىدى.

ئەبۇ مۇسا ئاكا بىر قېتىم مۇجاھىدلارنىڭ يولىنى توسۇش ئۈچۈن كېتىپ بارغان نەچچە ئونلىغان ماشىنا ئەسكەرنى ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن ئۆزى يالغۇز دېگۈدەك مۇداپىئە قىلىپ تۇرغان بولۇپ، 200 مېتىرچە مۇساپىدە قەبرە تاشلىرىنىڭ ئارىسىدا مۆكۈپ تۇرۇپ مۇرتەد كاپىرلارنى راسا كۆپ ئۆلتۈرگەن ئىكەن. ئەگەر سىز جىھاد مەيدانىدا كېزىپ باققان ئىمانلىق كىشى بولسىڭىز، ئەلۋەتتە، ئەنە شۇ يولدا ساقاللىرى ئاقارغان بىراۋنى سۆيمەي تۇرالمايسىز. شۇنىڭدەك بىزنىڭ بۇ ئەركىمىزنىڭ ھەم ئاللاھ يولىدىكى جىھادتا چاچ-ساقاللىرىغا ئاق سانجىلغان بولۇپ، بىز ئۆزىمىزنىڭ ياش بولۇش سالاھىيىتىمىز بىلەن ئۇ كىشىنىڭ جىھادىدىن ئاجايىپ سۆيۈنەتتۇق. ئۇ پارقىراق چاچ-ساقاللىرى، پاكىزە كىيىنىشلىرى بىلەن فىلىملەردە نامايان بولۇپ، ئىككى ئېغىز پاساھەتلىك سۆز قىلىپ قويىدىغان مويسىپىتلاردىن بولماستىن، بەلكى ھەقىقىي جىھاد مەيدانىدا، ئالدىنقى سەپلەردە قورالىنى ئىككى بىلىكى بىلەن تۇتۇپ، ئىككى پۇتى بىلەن بىزگە يول باشلاپ، دۈشمەننى ئىككى كۆزى بىلەن كۆرۈپ، ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن، ئاللاھقا يېلىنىپ تۇرۇپ ئوق ئۈزىدىغان سەردارىمىز ئىدى. جىھادنىڭ كەڭ كەتكەن باياۋانىدا بىزگە ئۆز قوينىنى سېخىيلىق بىلەن كەڭرى ئاچقان ياپرىدىغان بېغىمىز، قېيىن كۈنلەردە يۆلىنىدىغان تېغىمىز ئىدى. ئۇ ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن مۇئامىلىلەردە ئاجايىپ سەۋرلىك، تىرىشچان ئىدى. ئەللىك نەچچە ياشقا كىرگەن شۇ ۋاقىتلىرىدا ھەم ئەگەر پوشتۇ تىلىدىن بىرەر خام سۆز ئاڭلاپ قالسا دەپتىرىگە خاتىرە قالدۇراتتى. ھاياتىنىڭ ھەر قايسى ھالقىلىرىدا بىرەر ئىشقا ئاجىز كەلسە، دەرھال رەببىنى ئەسلەيتتى-دە، ئاللاھقا يېلىنىپ، تەۋەككۇل قىلىپ جىھادنى داۋاملاشتۇراتتى. ئۇ يەنە جىھاد مەيدانلىرىدا دۈشمەنگە ئېتىلغان شىر كەبى بولۇپ، سەپنىڭ ئەڭ ئالدىدا ماڭاتتى. سۇبھانەللاھ! ئۇنىڭ ئەپچىلگىنە دۈربۈنلىرىنى ئېسىۋېلىپ، قەنناسنى كۆتۈرگىنىچە بىزگە يول باشلاپ كېتىشلىرى ھەر بىرىمىزنى مەمنۇنىيەت ئىلكىدە ھاياجانغا سالماي قالمايدۇ. ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرىنى تازا

قاقشاتقاندىن كېيىن چېكىنگەن پەيتلىرىمىزدە بولسا، ھەممىنىڭ ئارقىدا چېكىنەتتى. بۇرادەرلەرنى بىرمۇ-بىر سانايتتى. ئارقىدا قالغان ياكى يوقاپ كەتكەن بۇرادەرلەر بولسا، بىللە ئىلىپ قايتمىغۇچىلىك بولدى قىلمايتتى.

ئاللاھنىڭ رەھمىتى ياغقان، بەرىكەتلىك رامىزان ئايلىرى ئىدى. جىھادتىن ھېچ بوشىشىپ قالمىغان مۇجاھىدلار دۈشمەنلەرنىڭ يوللىرىنى كۆزىتىپ، پۇرسەت بولسىلا ئۇلارغا ئاللاھنىڭ بۇ دۇنيادا ۋەدە قىلغان ئازابىنى تېتىتىش ئۈچۈن تىرىشچانلىق كۆرسىتەتتى. دۈشمەنلەر ھەم بىزگە ئوخشاش يەيدىغان، ئىچىدىغان، كېسەل بولىدىغان ئادەم بولۇپ، قەرەللىك ھالدا ئوزۇق-تۈلۈك ۋەھاكازالار ئۈچۈن كارۋانلىرى بىلەن يۈرەتتى. ئۇلارنىڭ مۇشۇ كوكۇلىسىدىن چىڭ تۇتۇۋالغان مۇھاجىر ۋە ئەنسارىلار بۇ قېتىم ئەتراپلىق، ياخشى بىر پروگراممىسىنى تەييار قىلىشقان ئىدى. جەڭگە مېڭىشنىڭ ئالدىدا ھەممە مۇجاھىدلار ئۆزىنىڭ ئەھۋالىغا يارىشا بەزىلىرى روزا تۇتقان بولسا، بەزىلىرى تۇتمىغان ئىدى. بۇ ۋاقىتتا مۇھاجىر بۇرادەرلەرنىڭ ھەممىسى روزا تۇتقان ئىكەن. يول ھەم ئانچە يىقىن ئەمەس بولۇپ، مۇجاھىدلار ناماز شام بىلەن ئىپتارنى قىلىپ، تويغۇدەك يېيىشكەندىن كېيىن يۈرۈپ كېتىدىكەن. تۈن قاراڭغۇسىدا كېچىچە يۈرگەندىن كېيىن، ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن مەنزىللىرىگە يېتىپ، پىستىرمىغا ئورۇنلىشىپ، دۈشمەنلەرنىڭ كېلىشىنى ساقلايدىكەن. دۈشمەنلەر ئوق ئۆتمەس ماشىنىلىرىغا ئىشىنىپ، تەكەببۇرلۇق بىلەن كېلىۋاتاتتى. جەڭمۇ باشلاندى، جەڭ تازا قىزىپ، ئەۋجىگە چىققان بىر پەيتتە، ئەبۇ مۇسا ئاكا قەنناسىنىڭ ئوقلىرىنى ئېتىپ بولۇپ، ئوقدانغا قايتا ئوق سېلىۋاتقان ئىدى. قايدىندۇر تۇيۇقسىز كەلگەن بىر پاي ئوق ئۇنىڭ يېگىدىن تېشىپ ئۆتۈپ كەتتى. بۇ مەنزىرە بىر ئويلىسا كىشىنىڭ قورقۇنچىسىنى زىيادە قىلسا، يەنە بىر ئويلىسا مەرھەمەتلىك ئاللاھ تائالانىڭ ئىزنىسىز قىل تەۋرىمەيدىغانلىقىنى، ھەر بىر پاي ئوقنىڭ ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن سەيىر قىلىدىغانلىقىغا ئىشارە قىلاتتى. جەڭ ئاخىرلىشىپ، نەچچە ماشىنا كۆيۈپ، دۈشمەنلەر جەھەننەمگە يىقىلغاندىن كېيىن مۇجاھىدلار ئاستا-ئاستا چېكىنىشكە باشلايدۇ. مۇجاھىدلار شۇ ماڭغىنىچە يەنە ئىپتار ۋاقتىغا ئۇلگۇرۇپ كەلگەن بولۇپ، كۆپىنچە بۇرادەرلەر يولدا كەلگەچ ئۇچرىغان ئىقىن سۇلارنى ئىچىشكەن ئىكەن. ئەمما ئارىدىكى

يېشى ھەممىدىن چوڭ ئەبۇ مۇسا ئاكا ئاللاھنىڭ ھەۋزى كەۋسەرگە ھەقىقىي قىزىققان بولسا كېرەك، قىل چاغلىق نەرسە يۇتماستىن روزىسىنى داۋاملاشتۇرۇپ قايتىپ كېلىدىكەن. مانا بۇ ئەسلىمىلەر بىزنى يەنە بىر قېتىم مەمنۇنىيەت ئىلكىدە ھاياجانغا سالماي قالمايدۇ.

ئەبۇ مۇسا ئاكا شۇنچىدەك تولىمۇ ھەممەتلىك كىشى بولۇپ، ئۇنىڭغا: «تېزرەك شەھىد بولۇپ كەتسەم... ...» دېگەندەك گەپلەرنى قىلغان ۋاقتىمدا: «بالام، جاھان تېخى فەتىھ بولغىنى، ئاللاھنىڭ كىتابى يەر يۈزىگە ھاكىم بولغىنى يوق، ھىجرەت بىلەن ھەممە ئىش تۈگىدى دەپ ئويلاپ قالما. ئىش تېخى ئەمدى باشلاندى. كاپىرلارنى كۆپلەپ ئۆلتۈرۈشىمىز كېرەك. شەھىد بولغان بۇرادەرلەرنىڭ قىساسىنى ئېلىشىمىز كېرەك» دېگەندەك گەپلەرنى قىلىپ، بىزنى ئىرادىلىك بولۇشقا، كۆپ ئەمەل قىلىشقا قىزىقتۇراتتى. ۋەھالەنكى، ئۇنىڭ قىلىۋاتقان جىھادىدىن تولۇپ-تاشقان شاھادەتكە بولغان ھېرىسمەنلىكىنى بىلىپ تۇراتتىم.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ تاھارەتتىن كېيىنكى ئىككى رەكەت نامىزىدىن خۇش بېشارەت بەرگەن ئىدى. ئاللاھ ياخشى بىلگۈچى، شۇنىڭغا ئوخشاش ئەگەر رەببىم ئەبۇ مۇسا ئاكىنىڭ بىرەر ئەمىلىنى ياخشى كۆرۈپ قالغان بولسا، ئۆز قوۋمىدىن بولۇپ يەككە ھالدا شۇ جامائەتتە سابىت قېلىشىمىكىن دەپ گۇمان قىلىمەن. ئاللاھ ئۇنىڭ قەلبىنى شۇ قەدەر ئېچىۋەتكەنكى، ئۇ دائىم: «بالام، ئاللاھ تائالا بىز مۇسۇلمانلارنى بىرلىشىشكە بۇيرۇدى، بۆلۈنۈشنى ھارام قىلدى.» دەيتتى. دەرۋەقە ئۇنىڭ جىھادى ھەممىمىزدىن ھەم ئىخلاسقا يېقىن بولدى. ئۇ يەنە باشقىلارنى جىھادتا بەسلىشىشكە چاقىراتتى. ئەبۇ مۇسا ئاكىدىن كۆپ نەرسىلەرنى ئۆگەندىم. رېئال ھاياتلىقىمدا شۇنداق بىر كىشىنى ئۇچراتقۇزۇپ، ئۇنىڭ بىلەن بىرگە ياشاتقۇزغان، جىھاد قىلدۇرغان ئاللاھقا ھەمدۇ-سانا ئېيتىمەن.

ئەبۇ مۇسا ئاكا شەھىد بولۇش ھارپىسىدا، يەنىلا ئۆزىنىڭ كونا شوئارىغا بىنائەن ھەرىكەتتىن بەرىكەت ئىزدەپ، بىر بۇرادەر بىلەن قەنناس ئېتىش ئۈچۈن كەتكەن بولۇپ، مەنزىلگە يېتىپ بارغاندىن كېيىن تاغ چوققىسىدا قورالنى بەتلەپ دۈشمەننى كۆزىتىپ ياتاتتى. ھېلىگەر دۈشمەن بەزىدە ھەرىكەت قىلىش جەريانىدا ئۆزىنى ئاشكارا قىلىشقا مەجبۇر بولۇپ، شۇنداق

ئاشكارا بولغان پەيتنى چىڭ تۇتقان ئەبۇ مۇسا ئاكا راسا كېلىشتۈرۈپ بىر پاي ئوق ئۈزدى. بۇ جايلار ئاۋۋال كۆپ ئوق ئېتىلغان، دۈشمەنگە كوئوردىناتى مەلۇم بولغان ئورۇنلار بولغانلىقى ئۈچۈن، ئوق ئېتىپ بولۇپ دەرھال چېكىنىش كېرەك ئىدى. ئەبۇ مۇسا ئاكا ئاتقان ئەجەللىك ئوق ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن بىر نەپەر نىجىس مۇرتەدگە تېگىپ ئۆلگىنى بىلەن، ھايات قالغان باشقا نىجىسلار ئۆلگەندىن بەتتەر قورقۇنچ ئىچىدە قېلىشى بەرھەق. بۇ مېھرىبان رەببىمىز ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتائالانىڭ مۇجاھىدلارغا بەرگەن ئەڭ چوڭ مۇكاپاتىدۇر. شۇ قورقۇنچىدىن خۇدىنى يوقاتقان مۇرتەدلەر ئوق ئۈزۈلگەن تەرەپكە قارىتىپ راسا قاتتىق بومباردىمان قىلىدۇ. ھەتتا بومباردىماننىڭ قاتتىقلىقىدىن ئەبۇ مۇسا ئاكا ۋە يەنە بىر بۇرادەر ئۆزىنى دالدىغا ئېلىش بىلەن بولۇپ كېتىپ، ئايرىلىپ كېتىپ قالىدۇ. لېكىن بۇ جايلار ئەبۇ مۇسا ئاكا ۋە ھېلىقى بۇرادەر ئىككىلىسىگە پىششىق جايلار ئىدى. شۇنداق قىلىپ بىر ئاز مۆكۈپ، بىر ئاز مېڭىپ، بومباردىمان پەس كويغا چۈشكەندىن كېيىن، بۇ ئىككىيلەن بىر-بىرىنى تېپىشالمايدۇ. ھېلىقى بۇرادەر مەركەزگە قاراپ يولىنى داۋام قىلىدۇ. مەركەزگە كېلىپ قارىغۇدەك بولسا، ئەبۇ مۇسا ئاكا تېخى قايتىپ كەلمىگەن. «ئەبۇ مۇسا ئاكا بىر ئاز ياشقا چوڭ كىشى، ئىنشائاللاھ ئالدىرىماي كېلىدۇ» دېگەندەك ئويلار بولۇشقان بولسا كېرەك، ھەممە ئۆز ئىشى بىلەن، ئارام ئالىدىغانلار ئارام ئېلىپ، تاماق ئېتىدىغانلار تاماق ئېتىۋاتقان ئىدى. ئارىلاپ-ئارىلاپ مۇخابىراتتا ئەبۇ مۇسا ئاكا چاقىرىلىپ قوياتتى. كەچ كىردى. ئەمدى ھەقىقەتەن ئىش بىنورمال تۇيۇلۇشقا باشلىدى. نە مۇخابىراتقا چىقمىسا، نە قايتىپ كەلمىسە، ئىزدەپ بېقىش كېرەك، ئەلۋەتتە. شۇنداق قىلىپ بۇرادەرلەر ئىشنى بىر ئاز كۆڭلى تۇيغاندەك بولىدىيۇ، لېكىن بۇنداق بولۇشنى ھەرگىز-ھەرگىز خالىمايتتى. ھەممە ئۆزىنى ئۇنداق ياكى بۇنداق خىياللار بىلەن بەزلەپ گۇرۇپپىغا تەقسىم بولۇپ ئىزدەشكە باشلىدى. بىر كېچە ئىزدەش ئۈنۈم بەرمىدى. بۇرادەرلەر مەركەزگە قايتماستىن بۇ سۆيۈملۈك ئەركىنى تېپىش ئۈچۈن ئۇچرىغان ئەسكى ئۆيلەردە تاڭ ئاتقۇزۇپ يەنە ئىزدەشكە باشلىدى. ئەتىسى بۇرادىرىمىز مۇسلىم ئەبۇ مۇسا ئاكا ئوق ئۈزگەن تاغ چوققىسىنىڭ ئەتراپىنى چۆرگىلەپ يۈرەتتى. ئۇ يەردىن تەقرىبەن 100 مېتىرچە پەس

تەرەپتە ئۇستى ئېچىۋېتىلگەن بىر ئەسكى ئۆي بولۇپ، كېچىدىن بېرى بۇ ئۆينىڭ ئەتراپىنى نەچچە ئىزدىگەن بولسىمۇ، يەنە بىر قاراپ بېقىش ئۈچۈن كېتىپ باراتتى. تۇيۇقسىز كۆزىگە بىر نەرسە چېلىققاندەك بولدى. قارىسا ئەبۇ مۇسا ئاكا يەردە سوزۇلۇپ ياتقان ئىكەن. مەن ھەقىقەتەن مۇسلىمنىڭ ئەينى ۋاقىتتىكى ھېسسىياتىنى ئىپادىلەپ بېرەلمەيمەن. ئۇ ھوشىنى يىغىپ، ئۆزىنى توختىتىپ، دەرھال باشقا بۇرادەرلەرگە مۇخابىرات ئارقىلىق خەۋەر قىلىۋەتتى. ئەبۇ مۇسا ئاكىنىڭ سول بىلىكى، ئوڭ قولىنىڭ چىمچىلاق بارمىقى سۇنغان بولۇپ، بىگىز بارمىقى: «بىر ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوق» دەپ تۇراتتى. تۆمۈر پارچىسى ئۇنىڭ سول چانىقىدىن كىرىپ، سول قۇلىقىنىڭ كەينىدىن يوغان يېرىپ چىقىپ كەتكەن بولۇپ، باشقا قورساق قىسىملىرىغىمۇ يوغان-يوغان تۆمۈر پارچىلىرى كىرگەن ئىدى. ئۇنىڭ چىرايىدىن گۈزەل بىر تەبەسسۇم جىلۋە قىلىپ تۇراتتى. قەننىسى بولسا ئۆز قولى بىلەن تامغا يۆلەپ قويغان ھالىتىدە تۇراتتى. ئۇنىڭ يېنىغىلا رەھمەت پەرىشتىلىرى تەرىپىدىن ئېلىپ كېلىنگەن ئاخىرقى بىر پاي ھاۋۇن ئوقى چۈشكەن بولۇپ، ئۇنى ھېچ قىينىماستىنلا پانىي دۇنيانىڭ غەم قايغۇلىرىدىن خالاس قىلغان ئىدى. بۇرادەرلەر يىغىلىشقاندىن كېيىن ئۇنى كۆتۈرگىنىچە مەركەزگە ئېلىپ كەلگەن بولۇپ، بويى 1.8 مېتىردىن ئېگىز ئەبۇ مۇسا ئاكا ئاجايىپ يەڭگىل تۇيۇلغان ئىكەن. شۇنداق قىلىپ بۇرادەرلەر ئەبۇ مۇسا ئاكىنى تېخى نەچچە ئاي بۇرۇن شەھىد بولغان، ھاپىز قۇرئان، ھىجرەت قىلىپ ئۈچ ئايچە ۋاقىتتىن كېيىن ئىككىنچى قېتىم ئىشتىراك قىلغان جېڭىدە، رامىزاننىڭ 26-كۈنى ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا كەتكەن 22 ياشلىق بۇرادىرىمىز ئابدۇلبەرنىڭ يېنىغا دەپنە قىلىدۇ.

ئەبۇ مۇسا ئاكىغا مەرسىيە ـــ شاھادەتنامە

ھۆججەت بولۇر بۇ جىھاد، سادىق بىلەن كازىپقا،
نىفاق ئىللەت بىلىنمەس راھەت ئىچرە سىناقسىز.
رەسۇل ئەكرەم يولىدىن يۇرمەك بولغان ئەركەككە،
ئەنە ئىزى تۇرۇپتۇ غازاتلاردا ساناقسىز.

كۆرۈپ ئەسىر تارىختىن، ھەمزە، مۇسئەب، جەئفەردىن،
بىلدۇق نېمە جاسارەت، ئىماندىكى ساداقەت.
ئۇشبۇ زامان بوش قالمىدى تەگدى ھەق نېسىۋىسى،
كۆردۇق كۆپلەپ شىر يۈرەك، دەلىل بولۇر قىيامەت.

ئەبۇ مۇسا بۇلغارى، مۇجاھىدلار سەركىسى،
خالىد كەبى مەيداندا، ھارماس سادىق ئەزىمەت.
ئۆزرە قىلىپ دۇنيانى جەڭدىن قاچسا نۇرغۇنى،
كەلدى غېرىپ تاغلىققا، تاشلاپ پۇل ـ مال ھەم شۆھرەت.

مۇلايىملىق تونىنى كىيدىڭ دوستلار ئالدىدا،
مېھرىبانلىقىڭ سەپداشقا، ئاتىمىزدەك كۆيۈمچان.
قان يىغلاتتىڭ دۈشمەننى، زار قاقشىدى ئەلەمدە،
ئۈزدۈڭ ئوقنى يۈرەككە، تاپساڭ قاچان بىر ئىمكان.

يۈزلىنىپ دۈشمەن تامان، سابىت تۇرۇپ جەڭگاھتا،
يەتتىڭ ئالىي ماقامغا، نېسىپ بولدى شاھادەت.
ئايرىلدىڭ ئىززەت ئىلە، بوپ شەھىدلەر ئەۋزىلى
سەن ئەڭ سۆيگەن قورالغا يەتكەن ھالدا «جاراھەت».

يۈكۈڭ ئېغىر سىناقتا، ئېگەلمىدى قەددىڭنى،
ئاق سانجىلدى چېچىڭغا، ئەمما جىسمىڭ زەبەردەس.
نېمە ياشلىق ھىممىتى بىلمەسكەنمىز ئەسلىدە،
كۆردۇق ۋۇجۇدۇڭ ئۆزرە، ئاتەش كەبى شىجائەت.

مۇرتەد كاپىر قەستىگە ئوق ئىدىڭ ساداقتىكى،
قالغان بولدۇڭ دوستلارغا، كەلسە ياۋ گەر يوپۇرۇلۇپ.
ئەجىر ئىخلاس مېۋىسى يۈزلەپ ئۆلدى كافىرلار،
ئاتقان ئوقۇڭ سەۋەبى، چىشلەپ يەرنى قان قۇسۇپ.

بولدۇڭ گۈزەل نەمۇنە، كېيىدىڭ ھۆرمەت تاجىنى،
ئاللاھ بەردى شەنىڭگە، ھەر تەرەپتە ئۈستۈنلۈك.
مىسلى مەزمۇت قىيادەك، ئېگىلمىدىڭ جۇدۇندا،
كۆردۇق سەندىن ئاقىۋەت، پەزىلەتتە يېتۈكلۈك.

تارىخ بىتىدىن ئۆچتى كىسرانىڭ سەلتەنىتى،
ئەمما سالمان فارسى قالدى يارقىن نۇر چېچىپ.
تۇرسا سادىق يىگىتلەر تۆكۈپ ئىسسىق قېنىنى،
ياشىنىماسمۇ دىن ئىسلام شاخلىرى كۆككە يېتىپ.

ئەبۇ مۇسا ئاكا جىھاد مەيدانىدىكى شىر يۈرەك قوماندانىمىز، يېقىن سەپدىشىمىز شۇنداقلا تەربىيىچى ۋە ئۇستازىمىز ئىدى. ئەبۇ مۇسا ئاكا ئۆزىنىڭ جىھادى ھاياتىدا ئۆچمەس ئىزلارنى قالدۇردى. مەن ئەسكىرى تەلىمگاھتىكى چېغىمدىلا ئەبۇ مۇسا ئاكىنىڭ پەزىلىتىنى ۋە باتۇرلۇقىنى ئاڭلاپ، بۇ كىشىنى كۆرۈش ئىستىكىدە بولغان ئىدىم.
ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، ئاللاھ كېيىنچە ماڭا ئەبۇ مۇسا ئاكا بىلەن بىللە بولىدىغان، جىھادقا تەڭ ئىشتىراك قىلىدىغان پۇرسەتلەرنى كۆپ بەردى. ئۇ بارلىق مۇجاھىدلارغا ئاتىلارچە مېھرىبانلىق كۆرسەتتى. دائىم «بالام» دەپ قۇچاقلاپ بېشىمىزنى سىلايتتى. جىھادى ئىشلاردا ياكى باشقا ئىبادەتلىرىمىزدە، تۇرمۇش ئىشلىرىمىزدا ۋە قېرىنداشلارنىڭ ئارىسىنى تۈزەشتە ھەر ۋاقىت بىزگە تەربىيە قىلاتتى. ئۇ ئۆز ئەمەلىيىتىدە ئىسلامىي قېرىنداشلىقنىڭ قۇۋۋەم ۋە ۋەتەن بىرلىكىدىن يۇكسەك دەرىجىدە ئۈستۈن ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ قويدى. ئۇ بىزگە ئۇممەتنىڭ جىھادىدىكى بىر نەمۇنە، ئالىيجاناب ئۈلگە بولدى.

ـ ـ ـ مۇسلىم تۈركىستانى

ئابدۇلبارىغا مەرسىيە

شەھىدلەرنىڭ بوستانىغا قېتىلدى بىر گۈل،
زىلۋالىقى، ياشلىقى ھەم بولۇندى زىننەت.
كەتتى ئۇزاپ پانىي دۇنيا تار جىلغىسىدىن،
ساڭا دوستۇم بولغاي ئالىي فىردەۋس جەننەت.

توسالمىدى سېنى لەززەت ئاللاھ يولىدىن،
ھىجرەتتە خوش دېدىڭ جانىڭ مېھرىبانىڭغا.
ئىنشائاللاھ كۈتكىن كىيىپ تاجى ۋاقارنى،
كىيگۈزەرسەن ھۆرمەت تونى غەم-گۈزارىڭغا.

ياش قەلبىڭگە تىلدى ئىزلار ھەر بىر قارا تۈن،
كاپىر قىلغاچ ھەتتا قۇرئان ئوقۇشنى گۇناھ.
جەننەتلەردە ھەر بىر ئايەت ئۆرلىتەر ماقام،
ئاللاھ بەرگەي ساڭا يۈكسەك ئورۇن ئارامگاھ.

قالدى كۆپى دۇنيا غېمى، ئىلىم كويىدا،
جىھاد تېخى ئېغىر يۈكنى قويماستا تاشلاپ.
كەلگەن ئىدىڭ دۈشمەن سەلدەك تاقەت گەرچە ئاز،
جىھاد ئاچتىڭ مۇرتەدلەرگە ئىسلامنى ساقلاپ.

لەززەت، ئارام يىراق بولغان جىھاد مەيدانى،
دىلدا قۇرئان قولدا قورال ھەمراھتى ساڭا.
ئىسلام غېرىب مەغرىب-مەشرىق ئارىسى تامام،
ساڭا ئاللاھ بەرسۇن گۈزەل مۇكاپات تۇۋبا.

گۈزەل ئەخلاق، ياخشى خىسلەت ساھىبى ئىدىڭ،
قېرىنداشلار گۈلشەنىدە خۇش پۇراق بىر گۈل.

ئاگىلىتاتتىنىڭ ھەقنى دائىم يېقىملىق قىلىپ،
ئىززەت تاپقىن ئاخىرەتتە دۇنيادا تۇگۇل.

شەھىد شۇنداق ئارزۇ قىلار ھاياتقا قايتسام،
پىدا بولسا ئاللاھ ئۇچۇن جىھادتا تېنىم.
يەتسەم دەيمەن شۇنداق ئالىي گۈزەل ماقامغا،
قىلسا ئاللاھ ئىجابەتنى چېچىلسا قېنىم.

كەتتىنىڭ گەرچە ئارزۇلىرىڭ بولماستىن روياپ،
ئەمما تاغۇت بولۇر بەربات قالماستىن بىر نام.
تىكلىنىدۇ خىلافەتنىڭ قارا بايرىقى،
قىساسىڭنى ئالار ھامان ئۇممەتى ئىسلام.

ھىجرىيە 1432-يىلى، رامىزاننىڭ 26-كۈنى، مۇسلىم تۈركىستانى

شۇنچە قىممەتلىك كىشىلەردىن ئايرىلىپ، بۇ ئېغىر ئامانەت بىر-بىرلەپ ھايات قالغانلارنىڭ ئۈستىگە يۈكلىنىپ كېتىپ باراتتى. يارامىلىق قوماندانىدىن ئايرىلغان مۇجاھىدلىرىمىز خۇددى دادىسىدىن كىچىك يېتىم قالغان نارەسىدە بالىدەك تۇيغۇ بېرەتتى. لېكىن ئاللاھنىڭ ۋەدىسى ھەق بولۇپ، ئاللاھ يولىدىكى جىھاد تا قىيامەتكە قەدەر ئۇستۇنلۇك قازىنىپ داۋام قىلىدۇ. شۇنىڭغا مۇۋاپىق جەڭ مەيدانىدا ئەبۇ مۇسا ئاكىنىڭ ئىزىنى داۋاملاشتۇرۇپ، ھىممەت بىلىنى مەھكەم باغلاپ، نىجىس مۇرتەدلەرگە ئۆزىنىڭ كىملىكىنى تونۇتۇپ كېلىۋاتقان مۇجاھىدلىرىمىز تېخىمۇ زىيادىلىشىپ كېتىۋاتاتتى.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن:«رُؤْيَا الْمُؤْمِنِ جُزْءٌ مِنْ سِتَّةٍ وَأَرْبَعِينَ جُزْءًا مِنَ النُّبُوَّةِ - مۆئمىنىنىڭ (كۆرگەن) چۈشى پەيغەمبەرلىكنىڭ 46 پارچىسىنىڭ بىرى.» (بۇخارى رىۋايىتى)

مەن ھەم ئەبۇ مۇسا ئاكا ھەققىدىكى ھېكايەمنى ئۇ توغرىدا كۆرۈلگەن چۈشلەر بىلەن ئاياغلاشتۇرماقچىمەن. پۈتۈن تەشۋىقات ۋاسىتىلىرى

كاپىرلارنىڭ باتىل ئەقىدىلىرى بىلەن تولغان بۇگۈنكى كۈندە غېرىب مۇجاھىدلار ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتائالا بىلەن بولغان سىردىشىشقا ئالاھىدە ئەھمىيەت بېرىدىغان بولۇپ، ئاللاھ تائالا ئۇلارغا نېئمەت قىلىپ بەرگەن ئەھمىيەتلىك چۈشلىرى ئارقىلىق بەزىدە قايغۇلىرىغا تەسەللى تاپسا، بەزىدە تېخىمۇ شىجائەتلىنىپ كېتەتتى.

ئەبۇ مۇسا ئاكا بىر ئاز ياشلىق كىشى بولغىنى بىلەن، ئانچە-مۇنچە ياش يىگىتلەردەك شوخلۇق بىلەن چاقچاقلىشىپ قوياتتى. ئۇ دەپنە قىلىنغان كۈنى ئۇنىڭ ئايالى ئەبۇ مۇسا ئاكىنى چۈشىدە كۆرگەن بولۇپ، ئەبۇ مۇسا ئاكىنىڭ يېنىدا چىرايلىق بىر قىز ئولتۇرغان ئىكەن، ئەبۇ مۇسا ئاكا ھېلىقى شوخ پەيلى بىلەن: «خوتۇن، مانا بۇ مېنىڭ جۈپتۈم، ئاللاھ تائالا بۈگۈن ئۇنى ماڭا جۈپلەپ قويدى، بۇ كېچە توي كېچىسى» دېگەنىكەن. ئاللاھ تائالادىن ئەبۇ مۇسا ئاكىغا كۆز كۆرمىگەن، قۇلاق ئاڭلىمىغان، قەلبلەردىن كەچمىگەن ھۆرلەرنى جۈپلەپ قويۇشىنى تىلەيمەن. ئەبۇ مۇسا ئاكا شەھىد بولۇپ ئۇزاق ئۆتمەي، يەنە تەقرىبەن ئون نەچچە بۇرادىرىمىز شەھىد بولدى. بۇ قاتاردا ئەبۇ مۇسا ئاكىنىڭ كۈيئوغلى، جامائىتىمىز ئەمرى-مەئرۇف بۆلۈمىنىڭ مەسئۇلى ئۇستاز ئابدۇلئەزىز ھەم بار ئىدى. شۇندىن كېيىن، ئەبۇ مۇسا ئاكىنىڭ ئوغۇللىرىدىن ئابدۇللاھ چۈشىدە دادىسىنى كۆرگەن بولۇپ: «بالام، مەندىن خاتىرجەم بول، مېنىڭ قېشىمغا ئابدۇلئەزىز ۋە يەنە نۇرغۇنلىغان بۇرادەرلەر كەلدى. مەن يالغۇز ئەمەسمەن» دەپ، ھېلىقى كېيىن شەھىد بولغان بۇرادەرلەرنى كۆرسەتكەن ئىكەن. شۇنىڭغا ئوخشىغان يەنە نۇرغۇنلىغان چۈشلەر بولۇپ، ئاخىرىدا ئاللاھ تائالادىن ئەبۇ مۇسا ئاكىنىڭ شاھادىتىنى قوبۇل قىلىشىنى، ئۇنىڭ تېخى تۇغۇلغىنىغا بىر ئايچە بولغان ئوغلىنى، جۈملىدىن بارلىق پەرزەنتلىرىنى ئاتىسىنىڭ ئىزىغا ھەقىقىي ۋارىسلاردىن قىلىشىنى تىلەيمەن.

ھاياتىم يەنىلا داۋام قىلىۋاتاتتى. شۇنچە تېز لا ئەڭ ياخشى كۆرگەن ئادەملىرىمنىڭ بۇنچە كۆپ شەھىد بولۇپ كېتىشى مېنى چىرماپ، قەلبىمنى تىلسا، يەنە بىر تەرەپتىن كاپىر-مۇرتەدلەرگە بولغان نەپرىتىم، ئۇلارنى ئۆلتۈرۈپ قىساس ئېلىشقا بولغان ئىشتىياقىم ھەسسىلەپ ئاشاتتى. ئۇزاق ئۆتمەي بىر دەرسكە ئورۇنلاشتۇرۇلۇپتىمەن. بۇيرۇققا بىنائەن تۇرۇۋاتقان يېرىمدىن دەرس قىلىنماقچى بولغان ئۆيگە ئېلىپ كېتىلدىم.

جىسمىم تۆت تامنىڭ ئىچىدە، لېكىن ئەس ـ يادىم جەڭ مەيدانىدىكى بۇرادەرلەرنى ئەسلەش بىلەن ئۆتەتتى. بىزگە قەرەللىك ھالدا ئۇزۇق ـ تۈلۈك يەتكۈزۈلۈپ تۇراتتى. تەمىنات ئېلىپ كەلگەن بۇرادەرلەردىن يېڭىلىقلارنى سوراپ تۇراتتۇق. بىز دەرس باشلاپ تەقرىبەن بىر ئايچە ئۆتكەندىن كېيىن، جەڭ مەيدانىدا يەنە تۆت بۇرادەرنىڭ زەخمى بولغانلىق خەۋىرىنى چالا ـ پۇلا ئاڭلاپ قالدۇق. كېيىن تەمىناتقا كەلگەن بۇرادەرلەردىن سوراپ بىلىشكە تىرىشتىم. ئۇ بۇرادەر زەخمى بۇرادەرلەرنىڭ ئىسمىنى بىر ـ بىرلەپ ساناۋاتاتتى: «ئاببار، بۇرھان، سالىم، ھەسەن.» يۈرىكىمدىكى گەپنى قىلسام، ئەكرەمدىن تولىمۇ ئەندىشە قىلغان ئىدىم. ئەسلىدە شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە جەڭ مەيدانىدىن زەخمىلەرنى ئېلىپ كەلگەن ماشىنا قايتماقچى بولۇپ، تەمىناتقا كەلگەن ماشىنىدىكى بىر بۇرادەرنى ساقلاپ تۇرغان ئىكەن. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلار ئالدىراش خوشلىشىپلا قايتىپ كېتىشتى. بۇ كۈن پەيشەنبە بولۇپ روزىدار ئىدىم. ئاسماندا جاسۇس ئايروپىلانى سۇرلۇك رەۋىشتە ئۇچۇۋاتاتتى. مەن ئىپتار ۋاقتىغا يېقىن ئۆينىڭ ئۆگزىسىگە چىقىدىغان لاي پەلەمپەينىڭ ئۇستىگە چىقىپ، زىكىر قىلغاچ رەببىمگە ئىلتىجا قىلىۋاتاتتىم. دۇئايىمدا ئاشۇ زەخمى بۇرادەرلەرنىڭ، ئەكرەمنىڭ ئىسمىنى ئاتاپ تۇرۇپ ئاللاھتىن قوبۇل قىلىشىنى تىلەۋاتاتتىم. ئىپتار ۋاقتى توشۇشى بىلەن دۇئايىمنى ئاياغلاشتۇرۇپ، ئۆيگە كىرىپ ئېغىز ئاچتىم. ھەممەيلەن داستىخانغا ئولىشىپ ئولتۇرغان ھالەتتە «گۇم» قىلغان ئاۋاز دىققىتىمىزنى تارتتى. دەرھال ھېلىقى لاي پەلەمپەيگە چىقىپ ئەتراپقا باقتىم. يەنە «گۇم، گۇم» قىلدى. بۇ ئاۋاز بىزنىڭ تەمىناتقا كەلگەن بۇرادەرلەر قايتىپ كەتكەن تەرەپتىن كېلىۋاتقان بولۇپ، قارىسام ئۇ تەرەپتىن قارا ئىس ئاسمانغا كۆتۈرۈلۈۋاتاتتى. مەن تىت ـ تىت بولۇۋاتاتتىم. چۈنكى ئۇ تەرەپتە بىزگە تەمىناتقا كەلگەن كىچىك پىكاپ بىلەن جەڭ مەيدانىغا قايتىش ئۈچۈن پىكاپتىكى بىر بۇرادەرنى ساقلاۋاتقان يەنە بىر ماشىنا بار ئىدى. گېلىمدىن تاماق ئۆتمىدى. مۇخابىراتنى تۇتۇپ، ئەنسارىلارنىڭ قىلىشىۋاتقان گەپلىرىنى ئاڭلاۋاتاتتىم. بىراۋ بىردەم پىكاپ ئۇرۇلۇپتۇ دىسە، بىردەم كوزۇپلۇق ماشىنا ئۇرۇلۇپتۇ دەيتتى، بىردەم تۆت ئادەم شەھىد بوپتۇ دىسە، بىردەم ئون ئادەم شەھىد بوپتۇ دەيتتى. بىزنىڭ كەتكەن بۇرادەرلەرنىڭ ھېچ ئاۋازى چىقمايتتى. مۇخابىراتنى تۇتۇپ

ھېلى ئۆگزىگە چىقسام، ھېلى ھويلا ئىچىدە چۆرگىلەيتتىم. تۇيۇقسىز بىزنىڭ بۇرادەرلەرنىڭ ئاۋازى چىقىپ قالدى. تەمىناتقا كەلگەن شوپۇر بۇرادەر بىلەن قوماندان پاراڭلىشىۋاتاتتى.

ـ ھە، نېمە بولدى. بىزنىڭ ماشىنا ئۆرۈلدىمۇ؟

ـ ھە، ھە، خەتتابنىڭ ماشىنىسى.

ـ بۇرادەرلەرچۇ؟ ئەھۋال قانداق؟

ـ تاھىر بىلەن ئابدۇلغەفۇر يۈگۈرۈپ چىقىپتۇ، ئابدۇلغەفۇر كۆيۈپ كېتىپتۇ. تاھىر ساق ـ سالامەت.

ـ قالغان بۇرادەرلەرچۇ؟

ـ تېخى چىقمىدى. شەھىد بولغان بولۇشى مۇمكىن.

بۇ گەپلەرنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، بىزنىڭ ماشىنىنىڭ ئۆرۈلگەنلىكىنى بىلدىم. بېشىم قايغاندەك بولدى. نېمە قىلارىمنى بىلمەي قالدىم. ئاللاھ تائالا ياخشى كۆرگەن بەندىلىرىنى پاكلاشنى ئىرادە قىلغان بۇ مۇسىبەتلەرنىڭ ۋەزنىنى تىل بىلەن ئىپادىلەش ماڭا مۇمكىن بولمىدى. بىز مەسئۇل بۇرادەر بىلەن دەرھال مەسلىھەتلەشتۇق. ئارىمىزدىكى دوختۇر بۇرادەر بىلەن مەن موتسىكلىت ئارقىلىق ماشىنا ئۆرۈلگەن يەرگە بارىدىغان، قالغان بۇرادەرلەر ئېھتىيات ئۈچۈن ئەتراپتىكى ئېتىز، ئۆڭكۈرلەرگە چېچىلىپ كېچىنى ئۆتكۈزىدىغان بولدۇق. شۇنداق قىلىپ دوختۇر بۇرادەر بىلەن بىرلىكتە موتسىكلىتقا مىنىپ چىقىپ كەتتۇق. يولدا ئۇچرىغان ماشىنىلاردىن قانچە بۇرادەرنىڭ شەھىد بولغانلىقىنى سوراپ ماڭدۇق. جاۋابلار ھەرخىل ئىدى. مېڭىپ بىر يەرگە كەلگەندە يولنىڭ بويىدا بىر گۈلخاندەك ئوتنى كۆردۈم. مەن خىيالىمدا بۇرادەرلەر ئۈچۈن ياردەمگە كەلگەن ئەنسارلار ھاۋا سوغۇق بولغانلىقى ئۈچۈن ئوت قالاپ ئولتۇرۇشقان ئوخشايدۇ دەپ ئويلاپ قاپتىمەن. يېقىن بېرىپ قارىسام بىزنىڭ ئۆرۈلگەن ماشىنا ئىكەن. ئۆزۈمنى بىر خارابىلىققا كېلىپ قالغاندەك ھېس قىلىۋاتاتتىم. ماشىنىدا ئوت كۆيۈۋاتقان، ھەممە نەرسە چۆل ـ چۆل چېچىلىپ كەتكەن بولۇپ، قەدىردان بۇرادەرلىرىمنى قەيەردىن ئىزدىشىمنى بىلەلمەي قالدىم. كۆزۈم ئەتراپتا چېچىلىپ ياتقان گاھ تۆمۈر پارچىلىرى، گاھ يىرتىلغان چاپاننىڭ ئىزنالىرىنى كۆرەتتى. بومبا دەل ماشىنىنىڭ ئوتتۇرا قىسمىغا ئۆرۈلگان بولۇپ، ماشىنىنىڭ ئوتتۇرا قىسمى ئويمان

ھالەتتە ئولتۇرۇشۇپ، باش قىسمى بىلەن قۇيرۇق قىسمى ئاسمانغا قاراپ قالغان ئىدى. يولنىڭ ئۇ چېتىدە مېنى كۆرگەن ئەنسارىلار ئولتۇرغان ئورۇنلىرىدىن تۇرۇشۇپ مەن تەرەپكە يۈگۈرۈپ كېلىپ، مېنىڭ ماشىنىغا يېقىن بارماسلىقىمنى سۆزلەۋاتاتتى. مەن بولسام ئىنتايىن ئەلەم بىلەن ئۇياق ـ بۇياقلارغا قاراپ بىر نەرسىلەرنى ئىزدەۋاتقاندەك قىلاتتىم. ئەنسارىلار ماشا بۇرادەرلەرنى تۆۋەنكى مەھەللىگە ئېلىپ كەتكەنلىكىنى، تەقرىبەن 8~9 بۇرادەرنىڭ شەھىد بولغانلىقىنى ئېيتتى. مەن دەرھال بىزنى شەھىدلەرنىڭ يېنىغا ئېلىپ بېرىشىنى ئېيتتىم. ئۇلاردىن بىر كىشى مېنى باشلاپ ماڭدى. بىز موتسىكلىتقا مىنىپ ئەگىشىپ ماڭدۇق. مەھەللە ئىچىگە كىرگەندىن كېيىن بىر قورۇنىڭ قېشىغا كەلدۇق. قارىسام دەرۋازا تۈۋىگە ئادەملەر يىغىلىپ كېتىپتۇ. بىز كەلگەندىن كېيىن قورۇ ئىچىگە كىردۇق. كىرىشىمگە بۇرنۇمغا كۆيۈكنىڭ پۇرىقى كەلدى. بۇرادەرلەرنىڭ كۆيۈپ كەتكەنلىكىنى بىلدىم. قارىسام ياغلىق، رەختلەر بىلەن يېپىلغان يەتتە بۇرادەر ئىككى قاتار بولۇپ ياتقۇزۇلغان ئىكەن. بۇ رىئاللىققا يۈزلىنىش ئېغىر كەلسىمۇ، ئاللاھنىڭ تەقدىر قىلغان ئورۇنلاشتۇرۇشىغا، ئارىمىزدىن ئۆزى ياخشى كۆرگەن بۇرادەرلەرنى تاللاپ، ھاياتىي دۇنيانىڭ تۈگىمەس مالامەت، ئازاب ـ ئوقۇبەتلىرىدىن قۇتقۇزۇپ، مەڭگۈلۈك راھەت ـ پاراغەتكە ئېلىپ كەتكەنلىكىگە رازى بولۇشىمىز كېرەك ئىدى. ئەنسارىلار: «مانا ماۋۇنىڭ يۈزى ياخشى، تونۇيالايدۇ.» دەپ بىراۋنىڭ يۈزىنى ئاچتى. دەرھاللا تونۇيالمىدىم. يۈزىنى ئازراق توپا باسقان بىر ياش يىگىت ياتقان ئىدى. دەرھاللا قىلىمىدىكى ھېلىقى تاجىك بۇرادەرلەرگە ئوخشاتقۇم كەلدى. مەن بۇ مۇبارەك تەنىنىڭ پۈت تەرىپىدە تۇرغان ھالىتىمدە يۈزى ئېچىلغان ئىدى. ئايلىنىپ باش تەرىپىگە كېلىشىم بىلەن ھوشۇمنى يىغالماي تىزلىنىپ قالدىم. بۇ بولسا دەل مېنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىكىم ئۈچۈن ئاللاھ ماڭا مەنپەئەتلىك قىلىپ بەرگەن بۇرادىرىم ئەكرەم ئىدى. ئەنسارىلار مەندىكى ئۆزگىرىشنى كۆرۈپ مېنى ئېلىپ چىقىپ كەتتى. يىگانە ئاللاھتىن باشقىسى ۋۇجۇدۇمغا كەلمىدى. ئاللاھتىن باشقا ھەممە نەرسەمدىن ئايرىلغاندەك بولدۇم. بۇ ھىجرەت دىيارىدا ئەڭ ياخشى كۆرگەن بۇرادىرىم شەھىد بولۇپ كەتتى. ئۇنىڭ بىلەن تاغلار ئېشىپ بىللە جىھاد قىلىدىغان ئىستەكلىرىم بار ئىدى. ئۇنىڭ بىلەن ئاللاھ يولىدا

چوڭ ـ چوڭ غازاتلارنى قىلىش، كاپىرلارنىڭ يۈرىكىگە سانجىلىپ، ئۇلارنىڭ سەلتەنىتىنى يەر بىلەن يەكسان قىلىش ئىستىكىم بار ئىدى. ئۇنىڭ بىلەن ھاياتىمنىڭ ئاخىرىغىچە شۇ يولدا مۇستەھكەم تۇرۇپ بىرگە شەھىد بولۇش ئىستىكىم بار ئىدى. ئۇنىڭ بىلەن چارچىماس ئىدىم. ئۇ مېنى ياخشىلىقتا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توساتتى. خۇددى مەن ئۇنى ياخشى كۆرگەندەك ئۇمۇ مېنى ياخشى كۆرەتتى. ئۇ يېڭى ھىجرەت قىلىپ كەلگەن چاغلىرىدا بىزنى دىدار ئۇچراشتۇرغان ئاللاھقا ھەمدە ئېيتىپ، شۇ كەمگىچە بولغان ھاياتلىقىمدا تۇنجى بولۇپ: «سېنى ئاللاھ ئۈچۈن ياخشى كۆرىمەن» دېگەن كىشى ئىدى. ئۇ بۇ گەپنى ئېيتىش ئۈچۈن بىر نەچچە قېتىم ئۆرۈنۈپ، ئاخىرىدا غەيرەتكە كەلگەندىن كېيىن، تولىمۇ يېقىملىق قىلىپ ئېيتقان ئىدى. ئالەملەرنىڭ رەببى ئاللاھتىن ئۇنى پەقەت ئازابلىماسلىقنى، ئۇنى پەقەت ئازابلىماسلىقنى، پەقەت ـ پەقەت ئازابلىماسلىقنى سورايمەن، چۈنكى ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ ئازابى قاتتىق، بىز بولساق ئاجىز، بەرداشلىق بېرەلمەيمىز. ئۇ ئەنە شۇ ئازابتىن قورقۇپ، ئۆزىنىڭ يالغۇز بالا ئىكەنلىكىگە قارىماستىن پەقەت ئالەملەرنىڭ رەببى ئاللاھ ئۈچۈن تەسلىم بولۇپ، ئاتا ـ ئانىسىنى تەرك قىلغان ئىدى. تۇغۇلغان يۇرتىنى، ئەزىز بۇرادەرلىرىنى، بارلىق راھەت ـ پاراغەتلىك ئىمكانىيەتلىرىنى تەرك قىلغان ئىدى. پەقەت بىرلا قېتىم كېلىدىغان دۇنيا ھاياتلىقىنى ئاللاھ يولىدا ئاتىغان ئىدى. بۇ ھەقىقەتەن مەن ئۈچۈن تولىمۇ ئېغىر ئايرىلىش بولدى. شۇنداق قىلىپ بىز يېقىن ئەتراپتا ئولتۇردۇق. ئاسمانغا، ئەتراپقا باقاتتىم. نېمە ئويلاشنى، نېمە قىلىشنى بىلمەيتتىم. ئۇنىڭ ھايات ۋاقتىنى ئەسلەيتتىم. ۋەتەندىكى چاغلار، يۈرەكلىرىمىز كۆۋرى مۇھىتىدىن سىقىلغان، ئاللاھ ئۈچۈن شۇ مۇھىتنى يامان كۆرگەن، ئەمما شېرىن تۇيۇلغان كۈنلىرىمىزنى، پات ـ پات مۇجاھىدلارنى دوراپ تاغلاردا ئوتۇن ـ ياغاچلارنى قورال قىلىپ يۈگۈرۈپ ـ دومىلاشلىرىمىز، كىيىملىرىمىزنى سىبلۇۋېتىپ قىلىن ـ قىلىن قارلاردا چېلىشىشلىرىمىزنى، ئەتىگەنلىرى تەكبىر توۋلاپ چېنىقىشلىرىمىزنى، ئۇنىڭ بىلەن ئۆتكەن ھەر بىر كۈنلىرىمنى ئەسلەشكە تىرىشاتتىم. ئۇنىڭ دادىسىنىڭ قىلغان گېپى مانا شۇ قاراڭغۇ كېچىدە قەلبىمنى ئۆرتەۋاتاتتى.

«ئۇ دوستۇڭنىڭغۇ باشقا قېرىنداشلىرى بار ئىكەن، سەن مېنىڭ بىرلا بالام

تۇرساڭ، ساڭا بىر ئىش بولسا مەن قانداق قىلىمەن» تـوغرا، ئـاللاھ ئـۇنى ئېلىپ كەتتى. دادىسىنىڭ يالغۇز ئوغلىنى ئېلىپ كەتكەن ئىدى. بۇلارنى ئويلىسام ئۆزۈمنىڭ تىرىكلىكىمدىن سەسكىنەتتىم. «ئۇنىڭدىن بۇرۇن مەن شەھىد بولۇپ كەتسەم بولمامدۇ؟» دېگەنلەرنى ئـويلايتتىم. ئـۇ ھەقىقەتەن بەختىنى تاپقان ئىدى. مەن بولسام دۇنيانىڭ تۈگىمەس ئىمتىھانىغا گىرىپتار بولغان ئىدىم. بۇلارنى ئويلىسام: «ھاياتىم قانداق ھالەتتە ئاخىرلىشار، ئۇنىڭ بىلەن قىيامەت كۈنىدە قايسى ھالەتتە كۆرۈشەرمەن. ئـۇ سائادەتمەنلەردىن، مەن شەقىلەردىن بولۇپ قالارمەنمۇ» دېگەن ئـويلار مېنى قورقۇنچ ئىلكىدە چىرمىۋالاتتى. ھەقىقەتەن كۈندىن ـ كۈنگە بەندىلەرنىڭ ياخشىلىرى شەھىد بولۇپ، ئەخلەتلىرى قېلىپ قېلىۋاتاتتى. ئۆزۈمنىڭمۇ شۇ ناچارلارنىڭ قاتارىدىن بولۇپ قېلىشىمدىن ئەندىشە قىلاتتىم. بىز بىر ھازا ئولتۇرغاندىن كېيىن، قورۇ ئەتراپىدىكى ئەنسارىلار ئازىيىشقا باشلىدى. ئۇ يەردە كۆپ ئادەم قالمىغان بىر چاغدا قورۇغا قايتا كىردۇق. ئەكرەمگە قايتىدىن قارىدىم. ئۇنىڭغا سۆزلەۋاتاتتىم. ئۇ ماڭا گەپ قىلمايتتى. بەلكى ئۇنىڭ روھى سېسىق دۇنيادىن ئاللاھنىڭ ئەرشىگە كۆتۈرۈلگەن ئىدى. ئۇنىڭ ھىجرەت دىيارىدىكى مۇبارەك ئىسمى سادىق بولۇپ، ھەقىقەتەن ئىسمى جىسمىغا لايىق سادىق بولغان ئىدى. ئـاللاھتىن ئـۇنى سىددىقلارنىڭ قاتارىدىن قىلىشىنى سورايمەن. ئۇنىڭ ئـازراق توپا باسقان يۈزلىرىنى سىلايتتىم، پەقەت ئىشىنەلمەيتتىم. بـۇ مېنىڭ ھېلىقى بۇرادىرىم ئەكرەم شۇ ئىدى. ئۇنىڭغا ئەھدىلەرنى بىرىشكە باشلىدىم. «دۇنيا ھاياتلىقىمىزدا گۈزەل مەنزىلىمىز جىھاد مەيدانىدا بىرگە ياشىيالمىدۇق، قىنىشائاللاھ ئاز كۈندىن كېيىن چوقۇم كەينىڭدىن بارىمەن. ئىنشائاللاھ ئاخىرەتتە بىرگە ياشايمىز. رەببىمىزنىڭ باغچىسىدا قېنىپ ياشايمىز» دېگەندەك سۆزلەرنى قىلىۋاتاتتىم. ئۇنىڭ بېشىنى سىلىغان چېغىمدا قولۇم ئىچىگە پاتقاندەك بولدى. قارىسام بېشىنىڭ تېرىسى ئويمان بولۇپ ئولتۇرۇشۇپ قالغان بولۇپ، تۆمۈر پارچىسى بېشىنىڭ سۆڭىكىنى ئۇچۇرۇپ كەتكەندەك قىلاتتى. ئۇنىڭ كۆزىنىڭ ياش خالتىسى كۆكۈچ رەڭدە بولۇپ، مىدىرلىماي ياتاتتى. باشقا بۇرادەرلەرگە قارىدۇق. خەتتابكام بىلەن مەردان يانمۇ-يان ياتاتتى. بۇ ئىككى بۇرادىرىمىز ئازراق كۆيۈپ كەتكەن بولۇپ، تونۇغىلى بولاتتى. خەتتابكامنىڭ سول پۇتى

تىزىدىن يوق، كۆكرىكىمنىڭ ئويمان يېرىدە تىرناقچىلىك قۇرئاننىڭ پارچىسى تۇراتتى. باشقا بۇرادەرلەردىن ئابدۇلجابباردىن باشقىلىرىنى تونۇيالمىدىم. ئۇلارنىڭ كۆپىنچىسىنىڭ باش تەرىپى يوق ئىدى. شۇنداق قىلىپ ئۇلارغا بىر قۇر قاراپ چىققاندىن كېيىن يەنىلا نېمە قىلارىمىزنى بىلمەي ئولتۇردۇق. بىر هازادىن كېيىن ئەنسارىلار يەنە كېلىشكە باشلىدى. ئەمدى بۇرادەرلەرنى دەپنە قىلىشماقچى ئىدى. قومانداندان ئەۋەتكەن بۇرادەر بىز ئىككىمىزنىڭ قايتىپ كېتىشىمىزنى ئېيتتى. ئەنسارىلار ھەم جاسۇسنىڭ يەنە بومباردىمان قىلىشىدىن ئەنسىرەپ قايتىپ كېتىشىمىزنى ئېيتاتتى. بىز ئامالسىزلىقتىن قايتىپ كەتتۇق. كېچە خېلى بىر ۋاقىتقىچە قىسقىغىنا ۋاقىت ئىچىدە يۈز بەرگەن بۇ مۇسىبەتلەر مېنى ئۇخلاتمىدى. مەن شۇ نەچچە كۈن ئىچىدە زەخىم ۋە شەھىد بولغان بۇرادەرلەر توغرىسىدا قىسقىچە توختىلىپ ئۆتەي:

سالىم ئاكىنىڭ پۇتى زەخىم بولغان بولۇپ، ئۆز ئائىلىسىگە ئېلىپ بېرىلغان ئىدى. كېيىنچە ئاللاھنىڭ ئىلتىپاتى بىلەن ئاستا-ئاستا ساقىيىپ كەتتى.

ھەسەن ئاكىنىڭ گېلىغا تۆمۈر پارچىسى كىرگەن بولۇپ، كاناي تەرەپتىن بىر تۆشۈك ئېچىلىپ قالغان ئىدى. ئۇ زەخىم بولۇپ سەككىزىنچى كۈنى ئىنشائاللاھ ئاللاھقا مۇلاقات بولۇپ، ئۆزىدىن ئىلگىرى شەھىد بولۇپ كەتكەن خوتۇن-بالىلىرى بىلەن يېڭى ھاياتلىقنى باشلىۋەتكەن ئىدى. بۇ بۇرادىرىمىزنى ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ ياخشى كۆرگەن بەندىسى دەپ گۇمان قىلىمەن. ئۇ بولسا مايتاغدا تۇغۇلۇپ ئۆسكەن مۇھەممەد ئاكا بولۇپ، ئاللاھنىڭ ھىدايىتىگە ئېرىشىپ نەچچە ئايدىن كېيىن، يېڭى ئۆيلەنگەن سالىھە ئايالى بىلەن بىرلىكتە ھىجرەت قىلىدۇ. ئاللاھنىڭ رەھمىتى بىلەن ھىجرەت دىيارىغا ئۇلىشىپ ئەسكىرى تەلىمگاھقا كەتكەندىن كېيىن، ئۇنىڭ ئايالىنىڭ كېسىلى ئېغىرلىشىشقا باشلايدۇ. ئۇ ئايال دائىم ھەسەن ئاكىغا: «ئىنشائاللاھ مەن سىزدىن بۇرۇن شەھىد بولۇپ كېتىمەن، ئەگەر مەن شەھىد بولۇپ كەتسەم، مېنى سىز يۇيۇپ كېپەنلەڭ» دەيدىكەندۇق. ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن ھەسەن ئاكا تەلىمگاھتىكى كۈنلەردە، ئۇنىڭ ئايالى چۈشىدە بىر ئەرنىڭ ئۆزىنى يۇيۇۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ، قوشنا ئايالغا بۇ چۈشىنى بايان قىلىپ بېرىدۇ ۋە

ئۆزىنىڭ ئىنشائاللاھ شەھىد بولۇپ كېتىدىغانلىقىنى ئېيتىدۇ. بۇ ھەمشىرىمىز جىگەر كېسىلىگە گىرىپتار بولغان بولۇپ، ھەقىقەتەن كېسىلى ئېغىرلىشىپ كېتىپ بارغان ئىدى. ھەتتا ئورۇن تۇتۇپ يېتىپ قالدى. ئۇزۇن ئۆتمەي چوڭ-كىچىك ھاجىتىدىن چىقالماي قالدى. جامائەت قولىدىن كېلىدىغان ئىمكانىيەتلەر بىلەن تىرىشچانلىق كۆرسىتىۋاتاتتى. ئەينى چاغدا بۇ ئايالنىڭ قورسىقىدا بەش ئايلىق بولغان بوۋاق بولۇپ، ئاخىرى ئاللاھنىڭ ئىرادىسى غالىب كېلىپ ئىنشائاللاھ شەھىدلىك ماقامى بىلەن بۇ دۇنيادىن خوشلاشتى. دەرۋەقە ھەسەن ئاكا بۇ ئالاھىدە ئەھۋالدا تەلىمگاھتىن چۈشۈپ ئايالىغا قاراۋاتاتتى. ئۇنىڭ ئېيتىشىچە، ئايالىنىڭ چوڭ-كىچىك تاھارىتى جايىدا بولۇپ، ئايالى جان ئۈزگەن پەيتتە قولىدىكى ئاسما ئوكۇل يىڭنىسىنى تارتقان ھامان قىپقىزىل قان چىقىپ، پۈتۈن ئەتراپ خۇشپۇراققا تولۇپ كەتكەن ئىدى. ھەسەن ئاكا ۋەسىيەتكە بىنائەن ئايالىنى ئۆزى يۇيۇپ-كېپەنلەيدۇ. ئەنسارىلار ھەم ئۇ ئايالنىڭ جىنازا نامىزىغا ئىنتايىن كۆپ كەلگەن بولۇپ، دەپنە قىلغىچە بولغان ئارىلىقتا ۋە دەپنە قىلىنىپ بولغاندىن كېيىن بۇ خۇشپۇراق قەبرە ئەتراپىدىن يوقالمايدۇ. شۇنىڭدىن كېيىن دۇنيا ئاياللىرىدىن يۈز ئۆرۈگەن، ئاللاھنىڭ جەننىتىدە كۈتۈپ تۇرغان جۆرىسىگە، ئۇماق پەرزەنتىگە قىزىققان ھەسەن ئاكا مانا شۇ كېچىدە مۇرادىغا يەتكەن ئىدى. ھەسەن ئاكا ئىنشائاللاھ قوش ئەجىرگە ئېرىشكەن بولۇپ، شەھىد بولۇشتىن ئىلگىرى جامائەتكە پىدائىي جىلىتكە بىلەن ھۇجۇم قىلىپ بېسىپ كىرىدىغان پىدائىيلىققا تىزىملاتقان ئىدى. ئاللاھ سالىھ بەندىلىرىنىڭ نىيەت قىلغان ياخشى ئەمەللىرى ئۈچۈن، مەي باغلاپ باشاقلىغان بۇغدايىنىڭ مىسالىغا ئوخشاش ساۋاب بەرگۈچىدۇر. ئىنشائاللاھ ئۇ ئالىي ھىممەت، بۈيۈك غايە بىلەن رەببىگە مۇلاقات بولغان ئىدى. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، بۇ بىر جۈپ ياش دۇنيا بويىچە ئەڭ ساپ مۇھەببەتلەشكەنلەردۇر. ئۇلار ئاللاھنىڭ كەلىمىسى بىلەن ئۆز-ئارا نىكاھ ئەقدىسىنى تۈزۈشتى. ئۇلارنىڭ بىرى پانىي دۇنيادىن خوشلاشقاندىن كېيىن يەنە بىرى بۇ ئەھدىلىرىگە ۋە ئاللاھ تائالاغا بەرگەن ئەھدىلىرىگە ۋاپا قىلىش ئۈچۈن تىرىشچانلىق كۆرسەتتى. تېخى ئۇلارنىڭ ئاللاھنىڭ ئالدىدا ئەركىلىيەلەيدىغان پەرزەنتى بار. ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ

ئەكبەر! بۇ ئاللاھنىڭ پەزلى بولماي نېمە!؟ ھاياتلىق ئالىمىدە شۇ قەدەر گۈزەل ياشىغانلار يەنە بارمۇ!؟ ئەي ئىنسانلار! شۇ كىشىلەرنى ئەجەبا شۇ قەدەر گۈزەل ھايات بىلەن ئىززەتلىگەن ئىسلام ئەمەسمۇ!؟ ئۇلارنىڭ ئاللاھ ئۈچۈن قىلغان ھىجرەت ـ جىھادلىرى ئەمەسمۇ!؟ تىرىك قەلبلەرنى سۇ قىلىۋېتىدىغان بۇنداق مەنزىرىلەرنى يالغان كىنو ـ فىلىملەردە كۆرۈپ ئۆگىلاپ يېتىۋېرەمدۇق! تېلېۋىزوردىكى يالغان! يالغان! كۇفرى تەرىپىدىن بىزنى غەپلەت ئۇيقۇسىغا گىرىپتار قىلىش ئۈچۈن ئويدۇرۇلغان يالغانلاردۇر! مانا بۇ شەھىدلەر، مانا بۇ قۇربانلىقلار چىندۇر، ھەقىقىيدۇر! ئۇلارغا مۇكاپات قىلىپ بېرىلىدىغان جەننەت ھەم چىن ۋە ھەقىقىيدۇر! ۋەھالەنكى ھەسەن ئاكا شەھىد بولغان ۋاقتىدا ئاللاھنىڭ ھىدايىتىگە ئېرىشكەنلىكىگە ئىككى يىلچە بولغان بولۇپ، مەن شۇ پۇرسەتتە ئەڭ ئاۋۋال ئۆزۈمنى، ئۇندىن قالسا ئىمانلىرى كونىراپ، نەچچە ئون يىللىق تارىخى بار پېشقەدەملەرنى، ئىماننى دەۋا قىلىۋاتقان، ئەمما تىجارەتكە، مال ـ دۇنياغا بېرىلگەن، ھەتتا نەچچە ئونلاپ ئۆمرە ـ ھەج قىلغان مۆھتەرەم ھاجىلارنى ئاللاھنىڭ ئالدىدىكى ھەتتا بىر قېتىملىق نەپەستىن ئېلىنىدىغان ھېسابتىن ئاگاھلاندۇرىمەن.

زەخىم بولغان قالغان ئىككى بۇرادىرىمىز ھەم ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن ئاستا ـ ئاستا ساقايغان بولۇپ، بىرىنىڭ ئوڭ قولى بېغىشىدىن ئېغىر زەخىم بولدى. ئۇنىڭ قولى ساقلىنىپ قالدىيۇ، لېكىن ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن يۈزدە 70~80 پىرسەنت ئىشلىمەيدىغان بولۇپ ساقايدى. ئاللاھقا شۈكرانىلەر بولسۇن.

ئەمدى ماشىنىدىكى شەھىدلەر ئۈستىدە توختالساق، شۇ ماشىنىغا تەۋە جەمئىي توققۇز بۇرادەر شەھىد بولدى. بۇلارنىڭ ئىچىدىن ئابدۇلغەفۇر بۇرادىرىمىز ئېغىر زەخىم بولۇپ، ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن نەق تۆت ئايدىن كېيىن ئاللاھقا مۇلاقات بولدى.

ئەكرەم بولسا مەن ۋەتەندە تونۇشقان، ئېغىر ـ يېنىك كۈنلەردە مۇرىنى ـ مۈرىگە تىرەپ ئۆتۈشكەن، بىرگە مەكتەپتىن قاچقان، ھىجرەتتە ئۇنىڭ ماشقا قىلغان ئادىتى، ئەمما ۋەزىنلىك نەسىھەتلىرى بىلەن ھوشۇمنى يىغىۋېلىشىمغا سەۋەب بولغان، مەندىن كېيىن بوشىشىپ قالماستىن، ھىجرەت قىلىپ چىققان بۇرادىرىم ئىدى. مەن يېگى ھىجرەت قىلىپ

كەلگەن ۋاقتىمدا، شۇ ئالىي ھىممەت مەيدانىدا ۋەتەندىكى دوستلىرىمنىڭ يوقلىغىنى ئاللاھقا شىكايەت قىلغان ئىدىم. ئاللاھقا چەكسىز ھەمدىلەر بولسۇنكى، ئۇ ھەم شۇ ئالىي ھىممەت مەيدانىدا شەھىد بولدى. ئۇ شەھىد بولۇشتىن ئازغىنە ئاۋۋال ئەمىرگە ئۆزىنىڭ پىدائىي جىلىتكە بىلەن دۈشمەن قوينىغا بېسىپ كىرىدىغان پىدائىيلىققا تىزىملىتىدىغانلىقىنى بىلدۈرۈپ خەت يازغان ئىكەن. ئەكرەم يەنە ئۆزى بىلەن بىرگە تەلىم ئالغان، ھىجرەت قىلىپ تەقرىبەن ئۈچ ئايدىلا مۇرادىغا يېتىشۋالغان بۇرادىرىمىز ئابدۇلبەرىنى كۆپ ياخشى كۆرۈپ قالغان بولۇپ، ئابدۇلبەرى شەھىد بولغاندىن كېيىن، ماڭا ئۇ توغرىسىدا كۆپ ھېكايە قىلىپ بەرگەن ئىدى. دەرۋەقە ئەكرەم شەھىد بولۇشتىن سەككىز كۈن ئىلگىرى بىر جەڭگە مېڭىش ئالدىدا دائىم دەيدىغىنىغا ئوخشاش قىلىپ بىر بۇرادىرىمىزگە: «بۈگۈن كېچە ئابدۇلبەرى بىلەن بىرگە ئويناپ چۈشەپ قاپتىمەن. ئىنشائاللاھ بۇ جەڭدە شەھىد بولۇپ كېتىمەن» دېگەنىكەن. ئاللاھ تائالادىن ئۇنى ياخشى كۆرگەن كىشىسى بىلەن بىرگە قىلىشىنى، جەننەتلەردە ئابدۇلبەرى بىلەن بىرگە ئويناتقۇزۇشىنى تىلەيمەن. باشقا بىر بۇرادەرنىڭ ئېيتىشىچە ئۇ دائىم: «مەن ئىنشائاللاھ ئۇنىڭدىن بۇرۇن شەھىد بولۇپ كەتسەم ياخشى بولاتتى» دەپ مېنى ئېيتقان ئىكەن. ئۇ ھەقىقەتەن مەندىن بۇرۇن شەھىد بولۇپ كەتتى. ئۇ ئىسلامنى قوبۇل قىلدى، ھىجرەت قىلدى، ئىمانلىق ھاياتنىڭ ئۈچىنچى ۋە ئاخىرقى باسقۇچى بولغان جىھاد ئىبادىتىدە ئاللاھنىڭ پەزلى بىلەن مەندىن ئېشىپ كەتتى. مېھرىبان ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتەئالادىن ئۇنىڭ شاھادىتىدىن كېيىن مېنى ھەم مۇۋەپپەقىيەتكە ئېرىشتۈرۈپ، مەقبۇل شاھادەت، ئۆز دەرگاھىدا رازى بولغان بۈيۈك ماقام بىلەن قەبرى روھ قىلىشىنى تىلەيمەن.

خەتتاب ئاكا زەخمە بۇرادەرلەرنى ئېلىپ كەلگەن چاغدا ماشىنا ئاكىسىنىڭ ئۆيىنىڭ ئالدىدىن ئۆتىدىغان بولۇپ، ماشىنىدا كېتىپ بارغاچ ئاكىسىنى توۋلاپ قويغان ئىكەن. ئاكىسى ئەينى ۋاقىتتا ئۇخلاۋاتقان بولۇپ، ئۇكىسىنىڭ «ئاكا! ئاكا!» دېگەن ۋارقىرىغان ئاۋازى بىلەن ئويغىنىپ كەتكەن، ئاكىسى ئەينى چاغدىكى ئۇيقۇسىدا ئۇكىسىنى شەھىد بولۇپ چۈشەپ، چۈشىدە تازا يىغلاۋاتقان ئىكەن. كېيىن ئۇيقۇسىدىن ئويغىنىپ، ئۇكىسىنىڭ جەڭ مەيدانىدىن كەلگەنلىكىدىن خەۋەر تاپقان

ئىدى. خەتتاب ئاكا سالىم ئاكىنى ئۆيىگە ئاپارغاندىن كېيىن، قايتىش ۋاقتىدا سالىم ئاكىغا: «ئايالىم مېنى شەھىد بولۇپ چۈشەپ قاپتۇ. ئىنشائاللاھ شەھىد بولۇپ كېتىدىغان ئوخشايمەن» دەپ ئېيتقان ئىكەن. بۇرادەرلەر ئۇنىڭ ئېھتىيات قىلمىشىنى، ئەگەر جاسۇس بەك ئۇچۇپ كەتسە، بۇگۈن ماشىنىي ئەتە مېڭىشىنى ئېيتقان بولۇپ، خەتتاب ئاكا ئەينى چاغدا: «ئەگەر شەھىد بولۇپ كەتسەممۇ مەيلى، بۇگۈن چوقۇم جەڭ مەيدانىغا قايتىپ كېتىشىم كېرەك» دېگەنىكەن. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، كۆرگەن بۇرادەرلەرنىڭ ئېيتىشىچە، جاسۇس بىرىنچى قېتىملىق بومبىنى ئاتقاندىن كېيىن ئۇنىڭ بىر پۇتى ئۈزۈلگەن، بەدىنىدە ئوت كۆيۈۋاتقان ھالەتتە بولۇپ، قولىنى ئاسمانغا كۆتۈرۈپ، ئاللاھنىڭ بىرلىكىگە ئىشارە قىلىپ تۇرۇپ تەكبىرلەرنى توۋلىغان ھالەتتە بىر نەچچە قەدەم ماڭغاندىن كېيىن يىقىلغان ئىكەن. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، ئۇ شاھادەتنى ھەقىقىي ئۈمىد قىلغۇچى ئىدى. ئۇ يېڭى كەلگەن چېغىدا ئۆزىدىن بۇرۇن شەھىد بولغان يېقىن بۇرادىرى خەتتاب (ئابدۇلھەكىم) نىڭ ئىسمىنى تاللاپ: «بۇرادىرىم خەتتاب تېزلا شەھىد بولۇپ كېتىپتۇ. ئىسمىمنى خەتتاب قويسام تېزرەك شەھىد بولىدىغان ئوخشايمەن» دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم. ئۇ سەپنىڭ ئالدىدا كەلىمە تەۋھىدنى يورۇتۇپ، قارا بايراقنى كۆتۈرۈپ يول باشلاپ ماڭىدىغان قىممەتلىك ئەركىلىرىمىزنىڭ بىرى ئىدى. ئۇ ئەبۇ مۇسا ئاكا شەھىد بولۇپ كەتكەندىن كېيىن، ئۇنىڭ يوقلىغىنى ھېچقانداق چاندۇرماي، بۇ ئېغىر يۈكنى دادىللىق بىلەن ئۈستىگە ئېلىپ، بۇرادەرلەرگە جەڭ مەيدانلىرىدا تەسەللى بولۇپ تۇرغان شىجائەتلىك ئەزىمەتلەردىن ئىدى.

بۇرادىرىم مەردان بولسا ئىككىز بويلۇق، 23~24 ياشلارغا كىرگەن، ئاللاھ ئۈچۈن ياشلىقىنى قۇربان قىلغان يىگىت ئىدى. مەن ئۇنىڭ بىلەن ۋەتەندە تونۇشقان ئىدىم. ئۇ ھىجرەتنىڭ ھارپىسىدا ئاللاھنىڭ تەۋپىقى بىلەن باتىل كۇفرىنىڭ قولىدا خىزمەت قىلىشنى ئۆزى ئۈچۈن نومۇس بىلىپ، ئۇششاق-چۈششەك تىجارەتلەر بىلەن تۇرمۇشىنى قامداپ كېتىۋاتاتتى. ئۇنىڭ ئايالىنىڭ قارنىدىكى تۆت ئايلىق بولغان يۈرەك پارىسىنى تاشلاپ ھىجرەت ئۈچۈن ئاتلىنىپ كەتكەنلىك خەۋىرى ئەينى چاغدا مېنىڭ ھىجرەت قىلىشىم ئۈچۈن بىر كىشىلىك ئىلھام بولغان ئىدى. ئۇ ھىجرەت

قىلغاندىن كېيىن بۇرادەرلەر ئارىسىدا، جەڭ مەيدانلىرىدا يەنىلا ئۆزىنىڭ بىر كىشىلىك ئادىتى ـ ساددا، كەم سۆز خۇلقى بىلەن پارلاپ تۇردى. ئائىلىسىگە، بالا ـ چاقىلىرىغا ھېرىس بولغان ھەر بىر مۇسۇلمان ئەركەك ئويلاپ باقسۇنكى، مەردان شەھىد بولغان چاغدا ئۇنىڭ ئىككى بالىسى ۋە تۇغۇلۇش ئالدىدىكى ئوغلى بار ئىدى. لېكىن ئۆزى شېرىن، مۇھەببەتلىك بۇ ماتالار ئۈنى ئاللاھ يولىدىكى جىھادىدىن توختىتىپ قويمىدى. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، يەنە بىر پەزىلەت، ئۇ شەھىد بولۇشتىن بەش ئاي بۇرۇن تىل تەسۋىرلەشكە ئاجىزلىق قىلىدىغان ھۆر قىزلارنى كۆرگەن بولۇپ، ئۇ قىزلار مەردان بىلەن جۈمە كۈنى ئۇچرىششقا ۋەدە قىلىشقان ئىكەن. ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھۇ ئەكبەر! مەردان دەل پەيشەنبە كۈنى ناماز شامنى ئوقۇپ بولۇپ، ئىغىزىدا نامازنىڭ زىكرى بىلەن تۇرغان بىر ھالەتتە ئىنشائاللاھ شەھىد بولدى.

ئەمدى داۋۇد توغرىسىدا توختالسام، ئۇ تېخى ئەمدىلا 18~19ياشلارغا كىرگەن، غۇلجىنىڭ تاغلىرىدا ئۆسۈپ چوڭ بولغان ياش يىگىت ئىدى. ئەينى چاغدا ئۇنىڭ بۇرنىنىڭ ئۈستى تەرىپى يوق بولۇپ، ئېڭىكى، ئازغىنە ساقاللىرى، تېرىسىنىڭ ئاقلىقى، يوغان ئىككى تال ئۇدۇل چىشى ماڭا ناھايىتىمۇ تونۇش بىلىنىدىيۇ، لېكىن كىملىكىنى جەزملەشتۈرەلمىگەن ئىدىم. ئىشقىلىپ شەھىد بولغان كۈنى ئۇنىڭ تېرىسىنىڭ ئادەتتىن تاشقىرى ئاقىرىپ كەتكەنلىكىنى سەزگەن ئىدىم. ئۇ ئۆزى كىچىك بولغان بىلەن باشقا ئاكىلىرىغا قوشۇلۇپ، ۋەتەندىن تويتوغرا 18 كۈن پىيادە مېڭىپ چىققان ئىدى. ئەگەر ئۇنىڭ بۇ ھىجرەت ھېكايىسىنى يېزىش توغرا كەلسە، بىر كىتاب بولۇپ چىقىشى ئېنىق ئەلۋەتتە. ئۇ مەدرىسىدە قۇرئاندىن 30 ـ پارىنى يادلىغاندىن كېيىن، ئەمىر بىلەن قايتا ـ قايتا كۆرۈشۈپ، جەڭگە بېرىش ئۈچۈن رۇخسەت ئالغان ئىدى. كېيىنكى كۈنلەردە ئاجايىپ باتۇرلۇقلىرى نامايان بولۇشقا باشلىدى. ئۇ كۆپىنچە دۈشمەنگە ئەڭ يېقىن بېرىش ئۈچۈن تىرىشچانلىق كۆرسەتتى. ئۇ شەھىد بولغاندىن كېيىن بىر تۈرك قېرىندىشىمىز ئۇنى تېلېۋىزورنىڭ ئىچىدە قۇشلار سايراۋاتقان گۈللۈك باغدا چۈشەپ قالغان ئىكەن. ئۇنىڭ جىھاد مەيدانىدىكى باشقا ئاكىلىرى ۋەتەنگە تېلېفون قىلىپ ئاتا ـ ئانىسىغا خەۋەر قىلغان بولۇپ، ئۇلار ھەم شەھىد بولغان ئوغلى توغرىلىق ئاجايىپ ياخشى

چۈشلەرنى كۆرگەن ئىكەن. داۋۇدنىڭ دادىسى مۇنداق چۈش كۆرگەن: داۋۇدنى ۋاپات بولۇپ كەتكەن چوڭ دادىسى كۆتۈرۈۋالغان بولۇپ: «مېنىڭ مۇجاھىد بالام» دەپ ئەركىلىتىۋاتقان ئىكەن. بۇ ياش شەھىدنىڭ ئانىسىمۇ ھەقىقىي ئاخىرەتنى كۆزلىگەن سالىھە ئانىجانلاردىن بولۇپ، ئوغلى ھىجرەت قىلىشتىن بۇرۇن دائىم قۇرئان تىلاۋەت قىلىپ ئوغلىنى رەببىنىڭ يولىدىكى جىھادقا نەزىر قىلغان ۋە ئۇنىڭ ئۈچۈن ئاتلارنى سېتىۋالغان ئىكەن. ھەقىقەتەن داۋۇد تاغ مەھەللىدە چوڭ بولغان بىر كىچىك شىر بولۇپ، يېشىنىڭ كىچىكلىكىگە قارىماي جامائەت بويىچە ئاتلارنىڭ ھالىدىن بىر قوللۇق خەۋەر ئالالايدىغان ساناقلىق كىشىلەرنىڭ ئىچىدە بار ئىدى ۋە ئەڭ ياخشى مىنەتتى. داۋۇد ئانىسىنىڭ چۈشىگىمۇ كىرگەن بولۇپ، ھەدەپ: «ئانا! ئانا! مەن شەھىد بولدۇم. مەندىن رازى بولدۇڭمۇ؟ ئەلھەمدۇلىللاھ دېگىن ئانا!» دەپ ۋارقىراۋاتاتتى. ئاللاھ يولىدا ئىنشائاللاھ شەھىد بولغان داۋۇدنىڭ 18 ياشلىق يىگىتلىكىنى ۋە كەلىمە تەۋھىدنى ئالىي قىلىش يولىدىكى سانسىزلىغان ئەنە شۇنىڭغا ئوخشاش ئەڭ ياشلارنىڭ ئاللاھ ئۈچۈن قۇربان قىلغان ياشلىقىنىڭ پەزىلىتىنى تەرىپلەش ئۈچۈن قەلىمىم ئاجىزلىق قىلىدۇ. ئاللاھدىن قوبۇل قىلىشىنى تىلەيمەن. بىز ھەقىقەتەن ئاللاھقا موھتاجمىز.

بىلال ئاكا، ئابدۇلجابار، ئابدۇلباسىت ئاكىلار بىرلىكتە تەلىم ئالغان بۇرادەرلەر بولۇپ، بىلال ئاكا يېقىملىق ئەزانلىرى بىلەن، ۋىجدانلىق نەشىدىلىرى بىلەن بىزنى ئەسلىتەتتى. ئۇ تېخى «مۆئمىنلەرنىڭ ساياھىتى» نىڭ ئۈچىنچى قىسمىدا «ھەيدەر» ناملىق نەشىدىنى ئېيتىپ بەرگەن ئىدى.

ئابدۇلباسىت ئاكىنىڭ پۇتى ئاللاھ يولىدا بىر قېتىم زەخىم بولغان بولۇپ، ساقايغاندىن كېيىن ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرىگە قارشى جىھادىنى داۋام قىلىۋاتاتتى.

ئابدۇلجابار بۇرادىرىمىز تولىمۇ خىزمەتكار بولۇپ، مەيلى جەڭ مەيدانىدا بولسۇن، ياكى ئارقا سەپ مەركەزلىرىدە بولسۇن، ھەممە ئىشنى تالىشىپ تۇرۇپ قىلاتتى. ھېچكىمنى تاماق ئەتكىلى قويمايتتى. بۇرادەرلەرگە ئاجايىپ ئىللىق مېھرى بىلەن كۆيۈنەتتى. ئېزىپ ـ تېزىپ بىر كىشىنىڭ كۆڭلىگە ئازار بېرىپ سالمايتتى.

يەنە بىر بۇرادىرىمىز ئافغانىستانلىق ئەنسارى بۇرادەر ئەممار بولۇپ، ئۇنىڭ بىلەن ئاۋۋال بىر جەڭگە بىرگە ئىشتىراك قىلغان ئىدۇق. ئۇ بۇ جەڭدە پۈتنىڭ ئىككى يېرىدىن زەخىملەنگەن بولۇپ، بۇ جەريانلاردا ئۇنىڭدا ئەنسارىلاردا ئاز تېپىلىدىغان ئېسىل ئەخلاقلارنى، ھەقىقىي ئىماننىڭ ئىپادىسىنى كۆرگەن ئىدىم. شۇ بۇرادەرلىرىمنىڭ ھەممىسى ئۈچۈن مېھرىبان رەببىمىز ئاللاھتىن ئۆزىنىڭ رازىلىقىنى تىلەيمەن. ھەقىقەتەن رەببى رازى بولغان بەندە ئەڭ بەختلىك، مەقسىتىگە يەتكەن بولىدۇ. ھەقىقەتەن ئۇلارنىڭ بەزىلىرى ياش، بەزىلىرى ياشقا چوڭ بولۇشى مۇمكىن، بەزىلىرى باي، بەزىلىرىنىڭ قولى قىسقا بولۇشى مۇمكىن، مەيلى قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ئۇلار ئۆزىنىڭ ئەڭ قۇلاي شارائىتلىرىنى، ئەڭ ياخشى كۆرگەن نەرسىلىرىنى، ئەڭ ئەڭ ئەڭ قىممەتلىك ھاياتىنى ئاللاھ ئۈچۈن سېخىيلىق بىلەن تەقدىم قىلغان، ھېچ ئاياپ ئولتۇرمىغان راستچىل ئەركەكلەردۇر! ئۇلار كاپىرلارنىڭ بىلجىرلىغىنىغا ئوخشاش توپىغا ئايلىنىپ تۈگەپ كەتكىنى يوق. بىز كاپىرلارغا ئوخشاش مېيىتنى كۆمگەن جاينى تەكشۈرۈپ ھەممىنىڭ توپىغا ئايلىنىپ كەتكەنلىكىنى كۆرۈپ، كۆزىمىزنىڭ ۋە ئەقلىمىزنىڭ ھۆكۈمىگە ئاساسەن ئەمەس! بەلكى ئالەملەرنىڭ رەببى ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتەئالانىڭ كىتابىغا ئاساسەن ئۇلارنىڭ ھاياتلىقىنىڭ تېخى ئەمدى باشلانغانلىقىغا، ئىنشائاللاھ گۈزەل ھاياتتا شېرىن رىزىقلىنىۋاتقانلىقىغا ھۆكۈم قىلىمىز.

ئاللاھنىڭ ئىرادىسى ھەر ۋاقىت ئۆز ۋاقتىدا ئىجرا بولۇپ تۇرۇشى مۇقەررەر. شۇ قېتىملىق بومباردىماندىن تۆت كۈن كېيىن باتۇر ئاكا قاتارلىق بۇرادەرلىرىمىز جاسۇس ئايروپىلاننىڭ بومباردىمان قىلىشى بىلەن شەھىد بولدى. باتۇر ئاكا قويۇق ساقاللىق، گەۋدە ـ قامەتلىك كېلىشكەن بىر قىران ئىدى. ئۇ ماڭا ۋەتەندە «تۈزىتىشكە تېگىشلىك چۈشەنچىلەر» دېگەن كىتابنى دەرس قىلىپ ئۆتۈپ بەرگەن ئۇستازىم بولۇپ، جىھاد مەيدانىغا كەلگەندىن كېيىن ئۆزىنىڭ دادىل مەيدانى، سىياسىيدىكى زېرەكلىكى، ئاللاھ يولىدا مال ۋە جانلىرىنى ئايىمايدىغان قۇربانلىقلىرى بىلەن مەشھۇر بولغان ئىدى. ئۇ نۆۋەتتىكى مۇجاھىتلار ھالىتى، دۇنيا ۋەزىيىتى، ھەر خىل ئېقىم مەسىلىلىرى، بىزنىڭ نۆۋەتتە نېمە قىلىشىمىز كېرەكلىكى توغرىسىدا سۆزلىسە، ھەممە زېھنى قويۇپ ئاڭلاپ كېتەتتى. ئۇ

ئاللاھ بىزگە رىزىق قىلىپ بەرگەن ھەقىقىي بىر خۇسۇسىي ئەسكىرى ئادەم ئىدى. ئۇنىڭ پۈت تەرىپىدە ئىغىر رىماتىزىم بولۇپ، سوغۇق ئۇنىڭغا ئىنتايىن زىيان قىلاتتى. سوغۇقتا پۈت-قوللىرى ئىششىپ كېتەتتى. ھالبۇكى بۇ مەيدان ھېچ كىشىنىڭ مىجەز-خۇلقى، شەرت-شارائىتىغا رىئايە قىلمايدىغان بولۇپ، قىش كۈنلىرى كېچىلىرى سوغۇقلاردا قېلىشىمىز كۆپ ئۇچراپ تۇراتتى. باتۇر ئاكا بۇلارغا پەقەت ئاللاھ ئۈچۈن سەۋر قىلىپ، تاغلار ئاشاتتى. تەلىمگاھتا تۇرغان چاغلىرىمىزدا ئۇنىڭ بەدەن مەشىقلىرىدە ئۆزىگە قاتتىق تەلەپ قويغانلىقىنى سېزەتتىم. ھەتتا يېڭى كەلگەن چېغىمدا ئۇنىڭ ئورۇقلاپ كەتكەنلىكىدىن تەستە تونۇيالىغان ئىدىم. ئۇ مۇجاھىتلار ئۈچۈن كېلەچەكتە پارلاپ چاقنىشىدىن ئۈمىدلەر كۈتۈلگەن ئۈمىد يۇلتۇزىمىز ئىدى. ئۇ دائىم بىزنى ئەقىدە ۋە ئەسكىرى جەھەتتىن كەلگۈسىدىكى جىھادىمىز ئۈچۈن تەييارلىنىشقا ئۈندەيتتى. ئۇ كۆڭلەرنىڭ ئاز قالغانلىقىنى، ئىنتايىن قىسقا بىر ۋاقىت ئىچىدە، ھەتتا بىزنىڭ ئۆلگۈرەلمەي قېلىشىمىز مۇمكىن ئىكەنلىكى بىلەن ئاگاھلاندۇراتتى. ئاللاھنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشىغا قۇللۇق بىلەن رازىمىزكى، رەببىمىز ئاللاھ بۇ بەندىسىنى بىزنىڭ ئېھتىياجىمىزغا قارىماستىن، ئۆز ھېكمىتى بىلەن دەرگاھىغا ئېلىپ كەتتى. بىز بولساق ئۇندىن ھەم ياخشىسىنى سوراشقا بۇيرۇلغانمىز. ئاللاھنىڭ نېئمەتكە شۈكۈر قىلغۇچىلارغا نېئمەتنى زىيادە قىلىدىغانلىقى ھەقىقەتتۇر. ئاللاھتىن باتۇر ئاكىدىن قوبۇل قىلىشىنى، ئۇنى فىردەۋس جەننىتىدە راھەتلەندۇرۇشىنى، ئۇنىڭ ئەھلىگە سەۋر ۋە ئۆز تەرىپىدىن رەھمەت ئاتا قىلىشىنى تىلەيمەن. ئامىين.

شۇنچە بۇرادەرلىرىم ۋاقىتسىز ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا كەتتى. قەلبىمنى ئۇلارنىڭ ئىنتىقامى، نىجىس ئامېرىكا ۋە ئۇنىڭ قولچۇماقچىلىرىدىن ئۆچ ئېلىش كويى ئورىۋالدى. سۈرۈشتۈرۈپ يۈرۈپ، ئەكرەم بۇرادىرىم ئاۋۋال ئۆز قولى بىلەن تۇتقان، شەھىد بولۇشتىن نەچچە كۈن بۇرۇن باشقىلار بىلەن تېگىشكەن ئاپتوماتنى سېتىۋالدىم. ئۇنىڭ يېڭى تېگىشكەن ئاپتوماتى بومباردىمانىنىڭ زەربىسىدىن چۇل-چۇل بولۇپ كەتكەن ئىدى. ئاللاھتىن بۇ يىللىق ئافغانىستان تەشكىلىنى ماڭا رىزىق قىلىپ بېرىشىنى، شۇ بۇرادەرلىرىمنىڭ قىساسىنى ئېلىشىمغا مۇۋەپپەق قىلىشىنى ھەمدە شۇ

تەشكىلدە شەھىدلىكنى بېرىشنى سورىدىم. كۆنلەر ئۆتتۈۋەردى. ئەتىياز پەسلى يېتىپ كېلىشى بىلەن ئافغانىستان تەشكىلى باشلىنىپ كەتتى. جامائەت بۇ يىل چوڭراق گۇرۇپپىدىن ئىككى گۇرۇپپا، كىچىك گۇرۇپتىن بىر نەچچە گۇرۇپپىلارنى تەشكىللىگەن ئىدى. بىرىنچى چوڭ گۇرۇپپا ھەممىنىڭ ھەۋىسىنى كەلتۇرۇپ، پۇختا تەييارلىقلارنى قىلغاندىن كېيىن، مەنزىلىگە يۈرۈپ كەتتى. نۆۋەتتە ئىككىنچى گۇرۇپپا ماڭماقچى بولۇپ، مېنىڭ بۇ تەشكىللەرگە ئۆتتەك ئىشتىياقىم بار ئىدى. لېكىن تەلەپ قىلاي دېسەم دۇنيا ـ ئاخىرەتلىكىم ئۈچۈن ياخشى بولماي قالمىسۇن دەپ ھېچكىمگە ئېغىز ئاچماستىن، دۇئالىرىمدا ئاللاھقا يېلىنىپ سوراۋاتاتتىم. بىر كۈنى قوماندان كەلگەن پۇرسەتتىن پايدىلىنىپ، مەنىلىك قىلىپ: «بىز ئافغانىستانغا كىرمەيدىغان ئوخشايمىز ـ ھە؟ ئىنشائاللاھ رەببىم نىيىتىمىزنى بىلىپ تۇرغۇچى، شۇ بۇرادەرلەر ئاشقان ھەر بىر داۋان، ھەر بىر جىلغىنىڭ ئەجرىنى ئوخشاش قىلىپ بەرگۈچى» دەپ قويغان ئىدىم. بۇ گەپلەرنى چىن قەلبىمدىن چىقىرىپ راستچىللىق بىلەن سۆزلەۋاتاتتىم. لېكىن قوماندانىنىڭ ئىجابەت قىلىشىدىن ئۈمىدىم ئانچە چوڭ ئەمەس ئىدى. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇن. بىر كۈنى بۇرادەرلەردىن ئىككىنچى چوڭ گۇرۇپپىدا ئۆزۈمنىڭ بارلىقىنى ئاڭلاپ قالدىم. سۆرۈشتۈرسەم راست چىقتى. دەرھال بازارغا بېرىپ پۇل ـ پۈچەكلىرىمنى يىغىپ، يوق نەرسىلىرىمنى سېتىۋالدىم. ئەجرىنى ئاتا ـ ئانامغا ئۈمىد قىلىپ، ئامېرىكىنىڭ مەزمۇت ماشىنىلىرىنى تېشىپ ۋەيران قىلىمەن دېگەن نىيەتتە تەشكۈچى، ئوت قويغۇچى ئوقلارنى سېتىۋالدىم. يېڭى ئاياق، كىيىم، قول چىراغ، قورال تازىلايدىغان ماي، يىپ قاتارلىقلارنى سېتىۋالدىم. يېڭى توي قىلىدىغان يىگىتتەك كەيپىياتىم ئىنتايىن ياخشى ئىدى. ئۇزۇن ئۆتمەي يۈرۈپ كەتتۇق. بۇ قېتىم بىزنىڭ گۇرۇپپىنىڭ ۋەزىپىسى ئالاھىدىرەك بولۇپ، ئۇزۇن يىلدىن بېرى خىتايغا قارىتىپ بىر پاي ئوق ئېتىشنى ئارمان قىلىپ شەھىد بولۇپ كەتكەن بۇرادەرلەرنىڭ ئارمىنىغا مۇشەررەپ بولغان ئىدۇق. بۇ مەقسەت بىز يولغا چىقىپ بولغاندىن كېيىن ئاشكارا بولدى. خىتاي ئافغانىستان لوگىر ۋىلايىتى مۇھەممەد ئاغا ناھىيىسىدە بىر كان زاۋۇتى ئاچقان بولۇپ، ئۇنىڭدىن ئەسكىرى ساھەدە ئىشلىتىلىدىغان بىر خىل رۇدا چىقىدىكەن. بۇ

خەۋەردىن ۋاقىپ بولغان جامائەت ئالدىنقى يىلى كۆزىتىش ئۈچۈن بىر گۇرۇپپا ئەۋەتكەن ئىدى. مەزكۇر رايوندىكى يەرلىك خەلق سېتىلغان بولۇپ، ئۇن نەچچە بۇرادەرنىڭ ئۇ يەردە تۇرۇشى مۇشكۇل بولغانلىقى ئۈچۈن، قالغان بۇرادەرلەر قايتۇرۇلۇپ، پەقەت ئۈچ بۇرادەر قالغان ئىدى. ئۇلار شۇ مەنتىقىدە بىر قاتار جەڭلەرنى قىلغاچ، كان زاۋۇتى توغرىسىدا ئاز-تولا مەلۇمات ئىگىلەپ، بىر نەچچە ئايدىن كېيىن ساق-سالامەت قايتىپ چىقتى. بۇ يىل ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن بىز ئۇ زاۋۇتقا ئوق ئېتىش، تېخىمۇ تەپسىلىي كۆزىتىپ كېلىشنى مەقسەت قىلغان ھالدا يولغا چىققان ئىدۇق. يولدا بىز بېسىپ ئۆتكەن بەزى مەنتىقىلەر ئاساسەن فەتىھ بولغان بولۇپ، مۇجاھىتلار بازارلاردا قورallıق كېزىپ يۈرەتتى. بىز يەنە شاھىكوت تېغىدىن ئۆتتۇق. بۇ ھەقىقەتەن ئىسمى جىسمىغا لايىق تاغلارنىڭ شاھى بولۇپ، ئەينى چاغدا مۇجاھىتلار ئۈچۈن پۇختا قورغان بولغان ئىكەن. يولباشچى ئەنسارى بۇرادەر بىر يەرگە كەلگەندە كىچىك-كىچىك تاشلار تىزىلىپ بەلگە قىلىنغان، ئەينى ۋاقىتتا شەھىد بولغان مۇجاھىدلارنىڭ قەبرىلىرىنى كۆرسەتتى. ئارىمىزدىكى بىرەيلەن ئىمارەتكە ھىجرەت قىلغان كونا بۇرادەر بولۇپ، يولدا ماڭغاچ، ئۇنى-بۇنى سوراپ ھېكايە ئاڭلاپ ماڭاتتۇق. شاھىكوتتىكى يەرلىك بوۋايلارمۇ بىزگە بۇ تاغلاردىكى شەھىد بولغان مۇجاھىدلارنى، ئۇلارنىڭ جەسىتىنىڭ نەچچە ئايغىچە ھېچقانداق ئۆزگەرمەي تۇرغانلىقىنى، ئەينى ۋاقىتتا ئامېرىكىنىڭ شۇ يەردە ئەڭ چوڭ تالاپەت يېگەنلىكىنى ئىنتايىن قىزغىنلىق بىلەن سۆزلەپ بەرگەن ئىدى. ئەنە شۇنداق ھالەتتە تەقرىبەن ئۇن كۈنچە سەپەر قىلىش ئارقىلىق مەنزىلگە يېتىپ كەلدۇق. بىز تۇرغان يەرلەر ھەممىسى باغلىق بولۇپ، كېچىسى باغلاردا ياتاتتۇق. سوغۇق ۋە ئاسماندا ئۈچۈپ مېڭىنى يەپ، قورقۇنچىنى زىيادە قىلىدىغان ھەر خىل ئۇچقۇرلارنى ھېسابقا ئالمىغاندا باشقا چوڭ مۇشكۇلات يوق ئىدى. مەن شۇ قېتىملىق تەشكىلگە كىرىش بىلەن ئامېرىكىنىڭ قانداق قىلىپ تېز خوراپ كەتكەنلىكىنى بىلگەن ئىدىم. ئۇلار ئافغانىستاندا بىر مىنۇتمۇ ئارام تاپمىغان ئىكەن. بىز سەڭگەرلەردە كېچىلىرى قولىمىزدىكى ئاپتومات بىلەن قاراۋۇللۇق قىلغىنىمىز بىلەن، بۇ نىجىس كاپىرلار ئافغانىستاندا كېچە-كۈندۈز تىك ئۇچار ئايروپىلان، كۈرەشچى ئايروپىلان، جاسۇس ئايروپىلانى ۋە بىز ئىسمىنى بىلمەيدىغان ھەر

خىــل ئــايروپىلانلىرى بىــلەن قــاراۋۇللۇق قىلىــدىكەن. ئەگەر خاتــا ئەسلىمىسەم ئادەتتە بىر «ئاباجى» تىپلىق تىك ئۇچار ئايروپىلاننىڭ بىر قېتىملىق ياكى بىر يىللىق تازىلىنىش ھەققى ئۇچۇن نەچچە مىليون دوللار كېتىدىكەن. مانا شۇنىڭغا ئوخشىغان يۇقىرى چىقىملىق خىراجەتلەر ئامېرىكىنى ئىقتىسادتىن ھالسىرىتىپ، پۈتىنى گۆرگە ساڭگىلاتقان ئىدى. بىر ئەنسارى بۇرادەردىن: «ھازىر ئافغانىستاندا ھالەت قانداق؟» دەپ سوراپ قويسام، ئۇ چاقچاق قىلىپ: «ھازىر ئافغانىستاندا ھالەت بەك ياخشى، ئافغانىستان كۆپ تەرەققىي قىلىپ كەتتى. كۇنگە ئاسماندا 30 خىلدىن ئارتۇق ئايروپىلان ئۇچىدۇ» دېگەن ئىدى. شۇنىڭغا ئوخشاش كۇنلۇكى ئاسماندىن ھەر خىل ئايروپىلانلار ئۈزۈلمەيتتى. پات-پات چوڭ ئايروپىلانلارنىڭ كىچىك كۆرەشچى ئايروپىلانلارغا ماي قاچىلاۋاتقانلىقىنىمۇ ئۇچرىتىپ قالىمىز. يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتۈلگەنلەرنىڭ ھەممىسى ئۈچۈن يېقىلغۇ ۋەھاكازالار كېرەك ئەلۋەتتە. شۇنداق قىلىپ بۇ جايدا جەڭلەر ئىنتايىن شىددەتلىك بولۇپ تۇرۇۋاتاتتى. بەزىدە ئامرىكىغا بولسا، بەزىدە خىتاينىڭ زاۋۇتىغا بولاتتى. بۇ جەرياندا خىتاينىڭ زاۋۇتىغا 9 كىلومېتىرلىق ۋە 11 كىلومېتىرلىق كاتيۇشالارنى ئېتىپ تۇردۇق. باشقا مۇجاھىتلار ھەم ھاۋۇن، كاتيۇشالارنى ئېتىپ تۇراتتى. شۇ مەنتىقىنىڭ يەرلىك قوماندانلىرىمۇ داۋاملىق ئۇ زاۋۇتقا ئوق ئېتىپ تۇراتتى. بۇ جەرياندا شۇ كان زاۋۇتىنىڭ ئەتراپىنى كۆزىتىپ كامېراغا ئالدۇق. بۇ زاۋۇتنىڭ ئەتراپىنى ئافغانىستان مۇرتەدلىرى 114 دانە قوراللىق پوست بىلەن ئۈچ بەلۋاغ ھالەتتە قورشاپ مۇداپىئە قىلىپ تۇرغان ئىدى. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن ئۇزاق ئۆتمەي بۇ نىجىس خىتايلارنىڭ كۇدە-كۆرپىسىنى ئارتىشىپ زاۋۇتقا يوغان قۇلۇپنى تاقاپ قاچقانلىق خەۋىرى كەلدى. تۈركىستانلىق مۇجاھىدلارنىڭ كەلگەنلىكىدىن خەۋەر تاپقان زاۋۇت ئىچىدە ئىشلەيدىغان يەرلىك ئىنژېنېرلار بىز بىلەن كۆرۈشۈش ئۈچۈن كەلدى ۋە بىزگە كان ئىچىنىڭ ئەھۋالىدىن مەلۇمات بەرگەچ، قانداق خىزمەت بولسا تەييار ئىكەنلىكىنى بىلدۈرۈشتى. يەرلىك خەلقلەر بىلەن ھەم كۆپ سۆھبەتلەردە بولدۇق. ئۇلار بۇ زاۋۇت يېڭى ئېچىلغاندا خىتاينىڭ يۇقىرى مائاش بىلەن خەلقتىن كۆپ ئىشچى قوبۇل قىلغانلىقىنى، كېيىن تالىبانلارنىڭ توسۇشى بىلەن نۇرغۇن خەلقلەرنىڭ ئىش تاشلاپ يېنىپ

چىققانلىقىنى بىلدۈرۈشتى. كېيىن رادىئو خەۋىرىدە خىتاي تەرەپنىڭ كارزايى ھۆكۈمىتىنى شۇ ئىش تۈپەيلى ئەيىبلىگەنلىكىدىن خەۋەر تاپتۇق. بىز بۇلارنىڭ ھەممىسىنى پەقەت رەببىمىزنىڭ ئىلتىپاتى، رەببىمىزنىڭ ياردىمى بىلەن ۋۇجۇدقا چىقتى دەپ ئويلايمىز. بۇ نەتىجىلەر نە بىزنىڭ كۈچ-قۇۋۋەتتە ئېشىپ كەتكەنلىكىمىزدىن، نە بىزنىڭ شىجائەت-جاسارىتىمىزدىن ئەمەس، بەلكى رەببىمىزنىڭ مۇسۇلمانلارنىڭ ئورتاق دۈشمىنى بولغان ياۋۇز كاپىرلارنى خار قىلىشتىكى، مۆئمىنلەرنىڭ قەلبىنى شۇنداق نەتىجىلەر بىلەن شىپا تاپقۇزۇشتىكى پەزلى-مەرھەمىتىدىندۇر. ئاللاھتىن بىزلەرنى داۋاملىشىۋاتقان دۇنيا ھاياتىمىزدا ئەمەللىرىمىزنى زايە قىلمۇۋەتكۈچىلەردىن قىلماسلىقىنى تىلەيمەن. كۈنلەر ھەر ۋاقىت خەتەر ئىلكىدە داۋام قىلاتتى. بامداتنىڭ ئەزان ئاۋازى بىلەن قەلبلىرىمىز بىر ئاز ئارامىغا چۈشسە، كېچىنىڭ قاراڭغۇسى بىلەن قىيىنچىلىق باشلىناتتى. چۈنكى نىجىس كاپىرلارنىڭ كېچىلىك ئەسلىھەلىرى تولۇق بولۇپ، بۇ جەھەتتە بىزدىن كۆپ ئۈستۈن ئىدى. ھەر ھالدا كۈندۈزى ئۇرۇشۇپ قالساق، بىزدىن ئاز بولمىغان تالاپەت يەيدىغانلىقىنى تونۇپ يەتكەن كاپىرلار ئۆزىنىڭ مۇداپىئە، ھۇجۇم ئەمەلىيەتلىرىدە كېچىنى چىڭ تۇتاتتى. بىز بۇ مەنتىقىگە كەلگەن بىرىنچى كۈنلا ناتو ئارمىيىسى شۇ مەنتىقىدىكى بىر مەھەللىگە تىك ئۇچار ئايروپىلاندىن ئەسكەر تاشلىغان ئىكەن. ئادەتتە ئەسكەر توشۇغۇچى «شىنوك» تىپلىق تىك ئۇچار ئايروپىلانغا 70 چە ئەسكەر سىغىدىغان بولۇپ، شۇنداق تىك ئۇچار ئايروپىلاندىن ئاز بولسا ئىككىسى بولاتتى. باشقىلىرى «ئاباچى» بولۇپ، مۇداپىئە قىلىپ ئۇچۇپ بېرەتتى. بۇ كېچە ئاساسەن دېگۈدەك ئېتىز-باغلاردا مېڭىپ، يوشۇرۇنۇش، مۇداپىئە قىلىش بىلەن ئۆتۈپ كەتتى. بىز كەتكەنگە قەدەر تۆت-بەش قېتىمچە بۇنىڭغا ئوخشىغان ھاۋادىن ئەسكەر تاشلاش ۋە مۇھاسىرە قىلىشلار بولدى. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، ئاللاھ يەنىلا ئىنسان ئەقلىگە كەلمەيدىغان بىر تەدبىرلەر بىلەن ياخشى كۆرگەن مۇجاھىد بەندىلىرىنى چوغ ئىچىدىكى پاختىدەك ئاسراپ قالاتتى. بەزىدە ئارقا-سەپتىكى ئارامىدا ئۆتكەن خاتىرجەم كېچىلەرنى ئەسلەپمۇ قالاتتۇق. بۇ جەريانلاردا ئاللاھنىڭ ئۆيى بولغان مەسچىتنىڭ ئەھمىيىتىنى يەنىمۇ تونۇپ يەتتىم. بۇ يەردىكى مەسچىتلەرگە كاپىرلار تېخى ئىشىك باقار قويۇشقا ئۈلگۈرمىگەن بولۇپ،

مەسچىت مۇجاھىدلارنىڭ ئەڭ ياخشى مەركىزى ئىدى. تاماقلىرىمىز داۋاملىق مەسچىتتە بولاتتى. يەرلىك خەلقلەر ئۆي-ئۆيلەردىن ھەر خىل تائاملارنى ئېلىپ چىقىپ، داستىخانلىرىمىزنى پادىشاھلارنىڭ ئوردا داستىخانلىرىدەك نازۇنېمەتلەر بىلەن تولدۇرۇۋېتەتتى. تۈرى ئىنتايىن كۆپ بولۇپ، ھەتتا باغلىرىدىكى تۈرلۈك مېۋىلەر ھەم داستىخانلىرىمىزغا تولۇپ كېتەتتى. ئاجايىپ مولچىلىق ئىدى. خاتا ئەسلىمىسەم بىرەر قېتىممۇ داستىخاندىكى تاماقنى يەپ تۈگىتەلمىدۇق. دائىم ئېشىپ قالاتتى. مانا بۇلارنى ھەقىقىي ئىسلام زېمىنىدىكى بەرىكەت بولسا كېرەك دەپ گۇمان قىلاتتىم. بۇ يەردىكى خەلقلەر پارسلار بولۇپ، مەدەنىيىتى بىزگە ئوخشاپ قالاتتى. بىر نەچچە قېتىم چۆچۈرە ئېتىپ چىقارغاننى كۆرۈپ، ئىنتايىن خۇشاللىق بىلەن يەپ كەتتۇق. بەزىدە ئۆيلىرىدە يېتىپ قالغان كېچىلىرى مېھمانخانىلىرىغا كىرىپ، خۇددى ۋەتەندىكى ئۆيلەرگە كىرگەندەك بولۇپ قالاتتىم. ھاياتىم ئەنە شۇنداق گۈزەل داۋام قىلىۋاتاتتى. ئەمدىلىكتە مۇجاھىدلاردىكى ئىززەت، كاپىرلاردىكى خارلىقنى يەنە بىر بايان قىلىپ ئۆتمەكچىمەن. بىز كۈندۈزلىرى نىجىس ئامېرىكا ئەسكەرلىرىدىن تەقرىبەن 2 كىلومېتىرچە نېرىدىكى باغدا تۇراتتۇق. باغدا ئىككىنچى قەۋەتكە سېلىنغان بىر ئېغىز ئۆيمۇ بار ئىدى. لېكىن بىخەتەرلىك ئۈچۈن كېچىسى كىرىپ ياتمايتتۇق. پەقەت كۈندۈزلىرى كېلىپ، جەڭ تەرتىپلىرى بولسا شۇ يەردىن قوزغىلىپ كېتەتتۇق. بىز ئۇلار بار تاغنى كۆرۈپ تۇراتتۇق. ئۇلار كۈن بويى قەپەس ئىچىدىكى ئىتتەك بازىلىرىدىن چىقالماي تۇنجۇقۇپ ياشايتتى. ئەگەر قاچان سىرتقا چىقسا، ئامېرىكىنىڭ كاپىرلىقىدىن شەك قىلمايدىغان ئافغان خەلقلىرى ئۆز مەركەزلىرىدە ئارام قىلىۋاتقان تالىپ قوماندانلارغا تېلېفون قىلاتتى-دە، دەرھال بېرىپ ھۇجۇم ياساپ كېلەتتۇق. بىر قېتىم ئەنە شۇنداق تېلېفون كەلدى. بىز باغ ئارىلاپ ئۇلارغا يېقىنلاپ باردۇق. ئۇلارنىڭ سانى 40~50 چە بولۇپ، بازىسىدىن ھاۋا يېگىلىمۇ ئەيتاۋۇر سىرتقا چىققان ئىدى. بىز ئىككى مۇھاجىر ۋە ئىككى ئەنسارى تۆت مۇجاھىد بولۇپ، قەنناس ئېتىش ئۈچۈن چىققان ئىدۇق. مەن قەنناسچى بۇرادەرگە ياردەمچى ئىدىم. ئەنسارى بۇرادەر بىلەن بىرلىكتە ئۇيەر-بۇيەرنى كۆزىتىپ مۇۋاپىق جاي تاپقىنىمىدىن كېيىن دەرھال ھەمراھىمنى چاقىردىم. ئۇ يېتىپ كېلىپ قورالنى بەتلەپ قارىغا ئېلىشقا

باشلىدى. نىجىس كاپىرلار تەقرىبەن 250 مېتىرچە نېرىدا قاتار بولۇپ، ئادەمنىڭ بىلىگىچە كېلىدىغان ئەنجان تامنىڭ دالدىسىدا كېتىپ باراتتى. بۇ نىجىسلار ئىسلام دىنىنىڭ زىيىنىغا شۇ قەدەر ئىنتىپاقلاشقان بولۇپ، بەزىلىرى قارا، بەزىلىرى ئاق ھەر خىل نەسىلدىن بار ئىدى. مەن ھەم بۇ نىجىس كاپىرلارنى تۈنجى قېتىم ئەڭ يېقىن مۇساپىدىن كۆرۈپ تۇرۇۋاتاتتىم. بۇ قېتىم قەنناسچى بۇرادەر دۈشمەننى ياخشى قارىغا ئېلىپ ئۆلگۈرمەيلا ئۇلار ئۆتۈپ كەتتى. مەن ئۇنى چاقىرىپ كەلگەن چېغىمدا تەقرىبەن ئەڭ ئاخىرىدىكى تۆت-بەش ئەسكەر ئۆتۈپ كېتىۋاتاتتى. شۇنداق قىلىپ بىز ھېچ بوشاشماستىن باغ ئايلىنىپ ئۇلار ماڭغان تەرەپكە باردۇق. ئەنسارىلار بىزنىڭ چوڭ يولغا چىقىپ ئۇلارنى كۆرۈشىمىزگە ئۈنىمىدى. ئۆزلىرى بولسا قوراللىرىنى قويۇپ، باغلىرىغا سۇ باشلاۋاتقان خەلقلەرنىڭ گۈرجەكلىرىنى ئالدى-دە، سۇ باشلىغان كىشى قىياپىتىدە ئۇلارنى كۆزىتىۋاتاتتى. بىز بولساق تىت-تىت بولۇپ ئولتۇراتتۇق. بىر ئازدىن كېيىن مەن يېنىمدىكى بۇرادەرگە قورالىنى ماڭا قويۇپ بېرىپ بېقىشى كېرەكلىكىنى، ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگەندىن كېيىن بىر ئىش قىلىشى كېرەكلىكىنى ئېيتتىم. ئۇ قەنىسىنى ماڭا قويۇپ تاپانچىسىنى ئېلىپ، بەتتۇ (پوشتۇنلار ئۆزىنى ئورىۋالىدىغان رەخت) گە يۆگەنگەن ھالدا چوڭ يولغا چىقتى. ئەسكەرلەرنى تەقرىبەن 100~200 مېتىر دائىرىدىن كۆرۈپ تۇراتتى. ئەمدى ئۇلارنى ساقلاپ مېنىڭ ئىچىم سىقىلىشقا باشلىدى. شۇنداق تۇرغان بىر پەيتتە ئۇلار ئالدىراش كېلىشكە باشلىدى. قانداق بولغانلىقىنى سورىسام، ئەسكەرلەرنىڭ قايتىشقا باشلىغانلىقىنى، ئاۋۇالقى جايىمىزغا بېرىپ ئاتىدىغانلىقىمىزنى ئېيتتى. بىز ئاللاھ رىزىق قىلىپ بەرگەن بۇ پۇرسەتنى چىڭ تۇتۇپ، ئاۋۇالقى جايىمىزغا باردۇق. ئەنسارى بۇرادەرلەر كەينىمىزدىكى تامنىڭ دالدىسىدا ئىدى. بىز ئىككىمىز بەش-ئون مېتىر ئالدىدىكى بىلىمىزگە كېلىدىغان تامنىڭ دالدىسىدا ئىدۇق. ئۇنىڭ كۆزى قورالىنىڭ دۈربۈنىدا ئىدى. مەن ھەم ئەپچىللىكىنە دۈربۈنۇم بىلەن تاماشا قىلىۋاتاتتىم. نىجىس ناتو ئەسكەرلىرى قاتار كېتىۋاتقان بولۇپ، ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن ئىككى ئەسكەر بىر-بىرىگە يېقىن ھالەتتە چاپلىشىپ كېتىۋاتقانلىقىنى كۆردۈم. «شۇنىڭغا ئاتسا بولاتتى» دېگەن ئوي كاللامغا كېلىشى بىلەنلا، «گۇم» قىلىپ بىر پاي ئوق چىقىپ كەتتى. ئۇ نىجىس

يىقىلغان ئىدى. شۇنىڭ بىلەن تەڭلا، ئىنتايىن قىسقا ۋاقىت ئىچىدە ئۇلار ھەممە ئەتراپقا ئوق ئېتىپ سايرىتىۋەتتى. بىز يەنە باش كۆتۈرۈپ قارىيالمىدۇق. ئەنسارىلار بىزنى چاقىرىۋاتاتتى. دەرھال چېكىندۇق. ئەتراپىمىزغا ئۇ-بۇ ئوقلار چۈشۈپ پارتلاۋاتاتتى. بىز تۇرۇۋاتقان ئورنىمىزدىن تۆۋەنلەپ، تەخمىنەن 200 مېتىرچە يىراقلاشقاندىن كېيىن بىر ئۆينىڭ كەينىگە ئۆتىۋالدۇق. ئەنسارىلار ئىنتايىن خۇشاللىق بىلەن بىزنى مۇبارەكلەۋاتاتتى. نىجىس كاپىرلار ئۇزاق ئۆتمەي ئېتىشتىن توختىدى. ھەممە ئەتراپتا خەلق بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇلار ھەم كۆپ ئاتالمايتتى. لېكىن ئاتقان پەيتىدە ئوت كۈچى مەن قاتناشقان باشقا جەڭلەردىن نەچچە ھەسسە كۈچلۈك بولدى. شۇنداق قىلىپ ئاللاھقا ھەمدى ئېيتىپ، ئالمىلىق باغلارنى ئارىلاپ قايتتۇق. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن بىر كاپىر ئۆلدى. ئۇنىڭ چىرايى بەدرەڭ، يىقىمسىز بىر ھالەتتە قالدى. شۇ پەيتتە بىزنىڭ شېھىدلىرىمىزنىڭ گۈزەل تۇرۇقلىرىنى ئەسلەپ قالدىم. كۆزۈڭلارنى يوغان ئېچىپ قاراڭلار. بىزنىڭ شەھىدلىرىمىز، سىلەرنىڭ ئۆلۈكلىرىڭلارغا ئوخشاش كۆڭلۈڭلارنى بىئارام قىلمايدۇ، بەلكى قارىغانسېرى قارىغۇڭىز كېلىدۇ. پاكىستان ئىسلامئابادتىكى لال مەسچىتنىڭ ئىمامى شەھىد ئابدۇررەشىد غازىنى كۆرگەنمۇسىلەر!؟ قوماندان ئەبۇ مۇسا بۇلغارىينى كۆرگەنمۇسىلەر!؟ قۇربان ئاتىنىڭ، ئابدۇلكەرىم ئۇستازنىڭ، سانسىزلىغان مۇجاھىدلارنىڭ ھايات-ماماتىنىڭ بىردىنبىر مۇددىئاسىنى ئىپادىلەپ «ئاللاھ بىر!» دەپ چىقىپ قالغان بىگىز بارمىقىنى كۆرگەنمۇسىلەر!؟ ئەگەر ئۇنى كۆرمىگەن بولسىڭىز ھازىر مۇجاھىدلارنىڭ فىلىملىرى ئىنتېرنېتتا بەك كۆپ بولۇپ كەتتى، خالىغىنىڭىزنى كۆرۈڭ! قانداقلا بىرىگە قارىسىڭىز، ئەجەب ئىللىق، ئۇلار ئازغىنە دەسمايە بىلەن تىجارەت باشلاپ مىليونېر بولغاندىنمۇ بەك خۇشالدەك كۆرۈنەتتى. بەرھەق! ئۇلار بىباھا بىر پايدىغا ئېرىشتى. ئۇ نېمە؟ كاپىرلار قۇرئان ئوقۇمىغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭ نېمىلىكىنى دەپ بەرمىگۈچە بىلمەيدۇ. دەرۋەقە قەبرىدە ھەم شۇنداق جاۋاب بېرەلمەي ئازابقا لايىق بولىدۇ. ئۇ بولسا جىمى پاراغەتنىڭ يۇقىرى پەللىسى، كۆز كۆرۈپ باقمىغان، قۇلاق ئىشىتىپ باقمىغان، كۆڭۈللەردىن كېچىپ باقمىغان جەننەتلەردۇر!

ئەمدى سىلەرگە ئاڭلاتماقچى بولغىنىم شۇكى، بۈگۈن سىلەرگە روبىرو

سەپ تۈزۈپ تۇرغانلارنى ياخشى تونۇۋېلىڭلار! ئەلۋەتتە يەھۇدىي ۋە ناسارالار بىزنىڭ كىملىكىمىزنى، ئۆزىنىڭ قانداق ئاقىۋەتكە قالىدىغانلىقىنى 100% بىلىپ تۇرۇپ ئۇرۇشۇۋاتىدۇ. لېكىن يەھۇدىي ـ ناسارا بولمىغان بىر تۈركۈم مىللەتلەر بەلكىم تېخى بىزنىڭ كىملىكىمىزنى بىلمىگەن بولسا كېرەك دېگەن گۇماندىمەن. بۈگۈن ئالدىڭلاردا تۇرغىنى شۇنداق بىر مۇجاھىدتىن تەركىب تاپقان ئۈممەتكى، ئۇنىڭ چاچلىرى چۇۋۇق، ئەمىر ئۇنى قەيەرگە قويسا، شۇ يەردە تۇرىدىغان، ئەگەر ئىجازەت سورىسا رايى قايتۇرۇلىدىغان، ھەر ۋاقىت ئېتىنىڭ يۈگىنىنى تۇتۇپ تەييار تۇرىدىغان چەۋەندازلاردىن تەشكىل تاپقان ئۈممەتتۇر. ھالبۇكى بۇ ئىنساننىڭ باشقا ئىنسانلارغا ھېچ ئوخشىتىپ بولمايدىغان، ھەيران قالارلىق يەنە بىر خۇسۇسىيىتى بولۇپ، ئۇ ئۆلۈمنى بەكمۇ ياخشى كۆرىدۇ، نامىزىدا رەببىدىن مەقبۇل شاھادەتنى سورايدۇ، دۇنيادىن بولسا شۇنچە بىزاركى، ئۇنىڭغا قاراش تۈگۈل، بەلكى سېسىق ھىدلىرى بۇرنىغا، غەيرىي تاۋۇشلىرى قۇلىقىغا كىرىپ كېتىشىدىن بىئارام بولىدۇ. ئۇلار ئاللاھنىڭ ياردىمىگە ئىشەنگەن، ئاللاھنىڭ رىزاسى ئۈچۈن بارلىقى ئاتاپ قويغان ئەسكەرلەردۇر! ئۇلار سەن كاپىرلارغا ئوخشاش مەجبۇرى يالاپ كېلىنگەن، ياكى قانداقتۇر دۇنيانىڭ كويلىرىغا ئالدىنىپ كېلىپ قالغان بايقۇش ئەسكەرلەر ئەمەستۇر!

گېپىمىزگە قايتساق، بىز تۇرۇۋاتقان بۇ ناھىيە كابولغا 60~70 كىلومېتىرچە كېلىدىغان بولۇپ، شەھەر ھېسابلىنىدىغان جايلار ئىدى. ھەقىقەتەن بۇ يەردىكى جەڭلەرنىڭ كەيپىياتى باشقا تاغ ئۇرۇشلىرىغا پەقەت ئوخشىمايتتى. تاغ ئۇرۇشلىرىدا نەچچە سائەتلەپ مېڭىپ، ھېرىپ ـ چارچاپ دۈشمەن ئالدىغا كېلەتتۇق. بۇ يەرلەردە موتسىكلىت بىلەن ياكى ئازلا پىيادە يۈرگەندىن كېيىن دۈشمەن ئالدىغا يېتىپ كېلىپ ھۇجۇم، پىستىرما ۋە شۇنىڭغا ئوخشىغان ھەر خىل زەربىلەرنى بەرگەندىن كېيىن ئىنتايىن تېزلىك بىلەن چېكىنەتتۇق. تاغ ئۇرۇشلىرىدا بولسا بىرەر يوغان تاش، غار ياكى سەڭگەرلەرگە كىرىپ ئولتۇرۇۋېلىپ، دۈشمەن ئېتىشتىن توختىغاندىن كېيىن قايتاتتۇق. شۇنىڭ ئۈچۈنمىكىن، ئۆزۈمنى خۇددى ئىراقتىكى شەھەر ئۇرۇشلىرىغا ئىشتىراك قىلغاندەك ھېس قىلىۋاتاتتىم. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، قولۇمدىكى قورالىمغا قاراپ ئەكرەمنى كۆرگەندەك بولدۇم ـ دە، ئاللاھ يولىدا قىلىنغان شۇ جەڭلەردە رەببىمنىڭ

ئۆتمۈ شىرىك ئەجىرلەندۈرۈشىنى تىلىدىم. بىز مۇبارەك رامىزان ئېيىغا شۇ يەردە ئۇلاشتۇق. رامىزان كۈنلىرىدىكى پەزىلەت بىلەن ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا ئېخىمۇ قىزىققان مۇجاھىدلار يەھۇدىي ـ ناسارالارنىڭ قەپەس ئىچىدىكى بۇ نىجىس ئەسكەرلىرىگە ئېخىمۇ ۋەھىمىلىك جەڭلەرنى ئۇيۇشتۇرۇپ تۇراتتى. بىر قېتىم بىز تۇرۇۋاتقان ناھىيىنىڭ باشقا بىر مەھەللىسىگە ئون كۈنلۈك رىبات ئۈچۈن تەشكىللىنىپ ماڭدۇق. ئۇ يەردىكى كۈنلىرىمىز كۈندۈزلىرى مەسچىتلەردە ئارام ئېلىش، قۇرئان تىلاۋەت قىلىش دېگەندەك ئىشلار بىلەن ئۆتەتتى. چۈشتىن كېيىن ناماز دېگەرنى ئوقۇپ بولۇپلا، قوراللىرىمىزنى تەق قىلىپ چارلاشقا چىقاتتۇق. تاكى ناماز شامنىڭ ئەزىنى چىقىپ، ھەممە كىشىلەر ئۆيلىرىگە كىرىپ ئېغىزلىرىنى ئېچىشقانغا قەدەر شۇنداق چارلاش ئېلىپ باراتتۇق. بۇ كۈنلەر ماڭا خۇددى ئىسلامىي خىلافەتتەك تۇيغۇ بېرەتتى. كۈندۈزلىرى مەسچىتلەردە بولغان ۋاقىتلىرىمىزدا تالىبانلار ھەر كۈنلۈكى دەۋا سوراپ ئالدىراش ئۆتۈپ كېتەتتى. خەلق پۈتۈن دەۋا ـ دەستۇرلىرىنى تالىبانلارغا ئېلىپ كېلىدىغان بولۇپ، ئاللاھنىڭ ھۆكۈمىنى زېمىندا ئالىي قىلىش غايىسىدىكى تالىپ بۇرادەرلەر بولسا ھېچ قايسى تەرەپكە يان باسماستىن، ئۇلارنىڭ دەۋالىرىنى ئادىل ھەل قىلىشىپ قوياتتى. شۇ كۈنلەرنىڭ بىرىدە ئاللاھنىڭ دۈشمىنى بولغان يەھۇدىي ـ ناسارالار ئاللاھنىڭ پەزلى بىلەن ئۆۋىسىدىن چىقىدۇ. بۇنىڭدىن خەۋەر تاپقان رىباتتىكى بۇرادەرلەر دەرھال بۇلۇڭ ـ پۇچقاقلاردىن چىقىپ ئۇلارغا پىستىرما ياسايدۇ. ئۇلار تەقرىبەن 30~40 چە نىجىسلار بولۇپ، بازاردىن چىقىپ مەھەللىگە كىرىدىغان دوقمۇشقا ئاز قالغان ئىدى. شۇ پەيتتە بىر بۇرادىرىمىز ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن ئوق بومبا ئاتىدۇ. ئوق بومبىنىڭ قاتتىق پارتىلىغاندىكى ئاۋازىدىن يۈرىكى چىققان بۇ نىجىسلار ئاللا ـ توۋا ۋارقىرىشىپ زەخىملىرىنى كۆتۈرۈشكىنىچە ئۆۋىسىغا قېچىپ كېتىدۇ. شۇنىڭغا ئوخشىغان بۇ نىجىسلارنىڭ سىرتقا چىققان پەيتلىرىنى غەنىمەت بىلىپ بىر نەچچە قېتىم ياخشى ئۇرۇۋالغان بولدۇق. ئەگەر پەقەت چىققىلى ئۇنىمىسا ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن توپ 82، پىلىموت، گراناتومېيوت قاتارلىق ھەر خىل قوراللار بىلەن ناتو بازىسىغا 100 مېتىر، ھەتتا 50 مېتىرچە يېقىنلىشىپ ھەر خىل ھۇجۇملارنى قىلغان بولدۇق. ئاللاھنىڭ ئىلتىپاتى بىلەن تەشكىل ئاياغلاشقۇچە

تەقرىبەن يىگىرمە نەچچە قېتىم ھەر خىل چوڭ-كىچىك جەڭلەرگە ئىشتىراك قىلدۇق. ئاخىردا مەسئۇلنىڭ يېتەكچىلىكى بىلەن ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلىپ قايتىش سەپىرىمىزنى باشلىۋەتتۇق. بىز جەمئىي سەككىز كىشى بولۇپ، قايتىش سەپىرىمىزدە بىخەتەرلىك ئۈچۈن ئىككى دانە موتسىكلىت سېتىۋالغان ئىدۇق. مەن ئۇ موتسىكلىتتىن بىرىنى مىندىم. بۇ قايتىش سەپىرى مەن ئۈچۈن ئىنتايىن گۈزەل بىر ساياھەت بولغانىدى. چوڭ-كىچىك تەۋەككۇللەر كۈندە دېگۈدەك ئۇچراپ تۇراتتى. شۇنداق قىلىپ ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن بۇ قېتىملىق ئافغانىستان تەشكىللىدىن رامىزاننىڭ ئوتتۇرىلىرى بۇرادەر بىلەن بىرلىكتە يېنىپ چىققان بولدۇق.

ساناقلىق كۈنلەر بىر-بىرلەپ ئۆتۈۋاتاتتى. شەھىدلەر كارۋىنى ھايات قالغانلار مۈپتىلا بولغان دۇنيادىن يۈز ئۆرۈپ، ئۇنىڭدىن سەسكىنىپ، ئاللاھنىڭ ئاخىرىتىگە، ئاخىرەتتىكى مەڭگۈلۈك نېئمەتكە قىزىققان، شۇ جاي، شۇ ۋاقىتلارنىڭ قەدرىنى بىلگەن، پۇرسەتنى چىڭ تۇتقان ھالدا مەنزىلگە ساق-سالامەت يېتىۋېلىش ئۈچۈن تىرىشچانلىق كۆرسىتىۋاتاتتى. شۇ كىشىلەرنىڭ قاتارىدىن سالىم ئاكا بىلەن مايتاغدىكى ئوقۇش ھاياتىمدا تونۇشقان ئىدىم. ئۇنىڭ تېگى قەشقەردىن، ئەسلى ئىسمى ئىبراھىم بولۇپ، ھالال ئەمگىكى بىلەن ئاللاھتىن رىزىق تەلەپ قىلىدىغان بىر باققال بۇرادەر ئىدى. ناۋادا بىز ئۇنىڭ دۇكىنى ئالدىدىن ئۆتۈپ قالغۇدەك بولساق، ئۇنىمىغىنىمىزغا قارىماي، ھۆل-قۇرۇق يېمىشلەردىن يانچۇقىمىزغا سېلىپ قوياتتى. ئۇنىڭ بىلەن ئانچە-مۇنچە بەزى سورۇنلاردا ئىمانلاشقان ئىدۇق. مېھرىبان ئاللاھنىڭ پەزلى بىلەن ھىجرەت دىياردا دىدار كۆرۈشتۇق. تۆۋەندە ئۇنىڭ ھىجرەتتىكى قىسقىغىنە ھاياتىغا دىققەت قىلغايسىلەر: سالىم ئاكا ۋەتەندە مۇئەللىپى شۇ يەردە شەھىد بولغان بۇرادىرىمىز ئابدۇلئەزىز رەھىمەھۇللاھنىڭ «پەيغەمبەرنىڭ ۋەسىيىتى» دېگەن كىتابىنى ئوقۇغاندىن كېيىن، ھەسەن ئاكا، مەردان، ئابدۇلھەكىم ۋە خەتتاب ئاكا قاتارلىق بەشەيلەن ئاللاھنىڭ رىزاسىنى ئۈمىد قىلىپ جامائەت بولۇپ ئۇيۇشقان ئىدى. ئۇلار ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن بىرگە ھىجرەت قىلدى. بۈگۈنكى كۈندە بولسا بۇ بەش بۇرادەردىن پەقەت سالىم ئاكىلا قالغان بولۇپ، ئۇ دائىم ئۆزىنىڭ مالامەت دۇنياسىدا قېلىپ

قالغانلىقىدىن شىكايەت قىلغاندەك سۆزلەپ قويىۋاتتى. سالىم ئاكا مەن كۆرگەن كىشىلەرنىڭ ئىچىدە ناھايىتى ياخشى چۈش كۆرىدىغان بۇرادەرلەرنىڭ بىرى ئىدى. ئۇ چۈشلىرىدە كۆرگەن جەننەتلەرنى ۋە ئۇنىڭدىكى بۇرادەرلەرنى سۆزلەپ يىغلاپ كېتەتتى. بىز بولساق قېتىرقىنىپ ئاڭلايتتۇق. ئاللاھ ئۇنى سىددىقلارنىڭ قاتارىدىن قوبۇل قىلسۇنكى، ئۇ زەخمىلىكتىن ساقايغاندىن كېيىن ئۇزاق ئۆتمەي بىللە جامائەت بولۇپ ئۇيۇشقان، ئۆزىدىن بۇرۇن ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا كەتكەن بۇرادەرلىرىگە ساق-سالامەت قوشۇلۇۋېلىش ئۈچۈن ئۆزىنى جىلىتكە بىلەن بىسىپ كىرىدىغان پىدائىيلىقتا تىزىملاتقان ئىدى. ئالەملەرنىڭ رەببى ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، ئۇ رەببىگە بەرگەن ئەھدىسىگە ۋاپا قىلىپ، چۆچۈرىدەك ئۈچ بالىسى ۋە ئەھلىنى ئاللاھقا تاپشۇرۇپ، ئاللاھ تائالا سالىھ بەندىلىرى ئۈچۈن بەرپا قىلغان جەننەتكە ئالدىراۋاتاتتى. سالىم ئاكىنىڭ ئۇيەر-بۇيەرلەرگە جەڭگە كەتكەنلىكىنى ئاڭلاپ تۇراتتۇق. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، ھىجرىيە 1433-يىلى ئۇلۇغ رامىزان! ئۇلۇغ رامىزان! ئۇلۇغ رامىزاننىڭ 27-كۈنى كېچىدە پاكىستاننىڭ يادرو ئوق بېشى ئورۇنلاشتۇرۇلغان مۇھىم بىر ئەسكىرى بازىسىغا مۇجاھىدلار شىردەك بىسىپ كىردى. ئۇلار ھەر خىل مىللەتتىن تەشكىل تاپقان، ئەمما ئەقىدىسى، دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك غايە-مەقسىتى مۇكەممەل بىر بولغان پىدائىي ئەزىمەتلەر ئىدى. ئۇنىڭ ئىچىدە سالىم ئاكا ئالەملەرنىڭ پادىشاھى ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتەئالانىڭ رازىلىقىنى، ئۆزىگە قاراپ بىر كۇلۇپ قويۇشىنى ئۈمىد قىلغان ھالدا دۈشمەن قويىنىغا ئۆزىنى ئاتتى. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، ئۇ ئاخىرقى مۇرادىغا يەتكەن ئىدى. ئۇنىڭ روھى پاك رەببىنىڭ ھوزۇرىغا كۆتۈرۈلدى. ئۇنىڭ ئۈچۈن ئەمدى ئۆتكەنگە قايغۇرۇش، كەلگۈسىدىن غەم قىلىش يوق ئىدى. ئاللاھ تائالادىن سالىم ئاكىغا گۈزەل فىردەۋس جەننەتلىرىنى ئاتا قىلىشىنى، ئۇنىڭ جىھادىنى ئەۋزەل ئەمەللەر سۈپىتىدە قوبۇل قىلىشىنى، ئۇنىڭ ئەھلى-پەرزەنتلىرىگە رەھمەت ئاتا قىلىشىنى تىلەيمەن. بىز كېيىنچە خەۋەرلەردىن بۇ قېتىملىق پىدائىيلار بىسىپ كىرگەن جەڭدە پاكىستاننىڭ تەقرىبەن 50 مىليون دوللارلىق ئايروپىلانىدىن بىرىنىڭ كۆيۈپ كۇل بولغانلىقىنى ۋە نۇرغۇن ئەسكەرلەرنىڭ ئۆلگەنلىكىنى ئاڭلىدۇق.

مەن بۇ ئەسەرنى يېزىپ شۇ يەرگە كەلگىنىمدە قەلبىمنى بىر سوئال چىرمىۋالدى. مەن ئۆز-ئۆزۈمدىن «سەن بۇ شەھىدلەرنى زادى نېمە ئۈچۈن يېزىۋاتىسەن؟» دەپ سورايتتىم. ھەقىقەتەن مەن بۇ شەھىدلەرنى يېزىش ئارقىلىق ھەرگىزمۇ ئۇلارنى ئۇلۇغلاپ، ئۇلارنىڭ روھىدىن مەدەت تىلىمەكچى ئەمەسمەن. ئۇلۇغلۇق، مەدەت تىلەش پەقەت ئاللاھقا خاستۇر! مەقسىتىم ئۇلارنىڭ دەپتەرلەرگە يېزىش ياكى ئاۋازلارغا ئېلىش ئارقىلىق ئەمەس، بەلكى ئۆز جېنىنى پىدا قىلىش ئارقىلىق بىزگە قالدۇرۇپ كەتكەن گۆھەردەك تەۋھىد ئەقىدىسىگە، ئاللاھ يولىدا بەرگەن ئوتقاشتەك قېنىغا خىيانەت قىلىنمىسىكەن، ھەتتاكى بىز ھەم شۇ بىر كەلىمە سۆزنى ئالىي قىلىش يولىدا سادىق قېلىپ شەھىد بولساق دېگەنلەرنى ئويلاپ يېزىۋاتىمەن. شۇنداق ئىنسانلار باركى، ئۇلار كىشىلەرنى ھايات ۋاقتىدا قەدىرلىمەيدۇ، ئۆلگەندىن كېيىن زارلايدۇ ياكى ئۇلۇغلاپ، ئاللاھقا شېرىك قىلىش غەرىزىدە بولىدۇ. مەن ئۆزۈمنىڭ شۇلارنىڭ قاتارىدا بولۇپ قېلىشىمدىن يەككە ئاللاھقا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن. مەن ھەر بىر ئوقۇرمەننىڭ سەمىگە شۇنى سالىمەنكى، مەن بۇ شەھىدلەرنى يېزىش ئارقىلىق ئۇلارنىڭ ۋۇجۇدىدىن جەۋلان قىلغان فىترەتكە ئۇيغۇن ئەقىدە ۋە ئاللاھ رازى بولىدىغان مەنھەجنى ئىرقىنىڭ، تىلىنىڭ، قانداشلىقىنىڭ چەكلىمىسىنى پاچاقلاپ تاشلىغان مۇسۇلمان ۋارىسلارغا ھەدىيە قىلماقچىمەن. شۇ ئارقىلىق ئاللاھ ئۆزى كېپىل بولغان بۇ ئىبادەتنىڭ زېمىنىدىكى داۋاملاشتۇرغۇچىلىرىغا ئىلھام ۋە ئاللاھنىڭ دەرگاھىدىكى كاتتا نېئمەت بىلەن خۇش بېشارەت بەرمەكچىمەن. چۈنكى ئۇلار كاپىرلار ھەدەپ كۆچەپ تەشۋىق قىلىۋاتقىنىدەك بۇزغۇنچىلار ئەمەس! بەلكى ئىسلاھ قىلغۇچىلاردۇر! ياكى قانداقتۇر ھېسسىياتىنى باسالماي، ئۆزىنى پۇشايمانلىق ئۆلۈمگە تۇتۇپ بەرگەن تەنتەكلەر ئەمەس! بەلكى ئۆتكەنگە قايغۇسى، كەلگۈسىدىن غېمى يوق سەۋرنىڭ ساھىبلىرىدۇر. ئۇلارغا شۇ قىيىنچىلىق پەيتىدە ئەتە فەتىھ بولىدىغان ئافغانىستان ۋەدە قىلىنغىنى يوق! ھەممە كىشىلەر جان ساقلاش كويىدا ئاتالمىش تۈركىيە، ياۋروپا، ئامېرىكا قاتارلىق تاغۇتلارغا بەندە بولۇپ ئۆزىنى ئۇلارنىڭ قوينىغا ئاتقان چاغدا، بۇ غېرىبلارنىڭ كۆز ئالدىدا تۇرغىنى يەنىلا شۇ قاراڭغۇ ئۆي، قاقاس تاغلار ئىدى. مانا بۇ قاراڭغۇ ئۆي ۋە قاقاس تاغلارنى ئىختىيار قىلىش - - - پۈتۈن دۇنيا ئىنسانلىرى

ئىسـلام ۋە كۇفرىـدىن ئىبـارەت ئىككـى سـەپكە ئايرىلغـان كۈنـدىكى مۇجاھىدلىرىمىزنىڭ بەرىكەتلىك ئىنكاسىدۇر. دەرۋەقە ئاللاھنىڭ رىزالىقى ئىنسـان ئەمىلىنىـڭ ئىخلاسـىغا يوشـۇرۇنغان بولـۇپ، بـۇ ئىخـلاس خـۇددى يۇقىرىقىغا ئوخشاش دۇنيالىقتا ئوپئوچۇق كۆرۈنۈپ تۇرغـان زىيـان بـار يـاكى ھېچقانداق پايدا-مەنپەئەت نىيەت قىلىنىشقا ھەم ئىمكان بولمىغان ئەھۋالدا ئاللاھنىڭ بېرىدىغان مۇكاپاتىنى كۆزلىيەلىگەن ئادەمدە زىيادە بولىدىكەن. ئەنە شۇنىڭدەك ئىلگىرىكىلەر قىلغـان مىننەتسىز مېھنەت چېچەكلىرىنى كېيىنكىلەرنىـڭ قەدىرلىيەلمەسـلىكىدىن ئاللاھقـا سـېغىنىپ پانـاھ تىلەيمەن.

ئاللاھ يولىدىكى جىھاد ئىبادىتى كاپىرلار يامـان كـۆرگەن تەقدىردە ھەم تېخىمۇ راۋاجلىنىپ دۇنيانىـڭ ھەر قايسـى بۇلـۇڭ-پۇچقاقلىرىغىچە تـوغرا ئەقىدە ۋە مەنھەج بىلەن تارقالماقتا. شۇ قاتاردىن رەسۇلۇللاھ س. ئە. ۋ ئۆز ھەدىسـلىرىدە قايتـا-قايتـا زىكىـر قىلغانـدەك شـام دىيارىـدا ئاللاھنىـڭ كەلىمىسـىنى ئـالىي قىلىشـنى غـايە قىلغـان ئۆتكـۈر قىلىچـلار سـاماغا كۆتۈرۈلۈپ كاپىرلارنىڭ گەدەنلىرىگە چېپىلماقتا. بـۇ قىلىچلاردىـن چىققـان ئۇچقـۇن ئىسـلام ئالىمىنىـڭ ئۆيۈقلىرىـدا چاقنـاپ كاپىرلارنىـڭ قەلبىگە قورقـۇنچىنى زىيـادە قىلسـا، مۆمىنلەرنىـڭ قەلـبىگە خۇشـاللىق ۋە ئۈمىـد بېغىشلىماقتا!

قَالَ رَسُولُ اللهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: سَيَصِيرُ الأَمْرُ إِلَى أَنْ تَكُونُوا جُنُودًا مُجَنَّدَةً، جُنْدٌ بِالشَّامِ، وَجُنْدٌ بِالْيَمَنِ، وَجُنْدٌ بِالْعِرَاقِ، قَالَ ابْنُ حَوَالَةَ: خِرْ لِي يَا رَسُولَ اللهِ إِنْ أَدْرَكْتُ ذَاكَ، قَالَ: عَلَيْكَ بِالشَّامِ، فَإِنَّهُ خِيرَةُ اللهِ مِنْ أَرْضِهِ، يَجْتَبِي إِلَيْهِ خِيرَتَهُ مِنْ عِبَادِهِ. (مسند أحمد)

ئابـدۇللاھ ئىبنـى ھەۋالە رەزىيەللاھـۇ ئەنھـۇدىن رىـۋايەت قىلىنىـدۇكى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسـەللەم مۇنـداق دېـگەن: «ئىشـلار (يەنـى خەلىپىلىك) شۇنداق داۋام قىلىپ، تـاكى سـەپ تارتىلغـان كـۆپ قوشـۇنلار مەيـدانغا كېلىـدۇ. شـامدا، يەمەنـدە، ئىراقتـا قوشـۇن بولىـدۇ. - ئىبنـى ھەۋالە، - ئەگەر مەن شـۇ ۋاقىتنـى تاپسـام ماڭـا تـاللاپ بېرىـڭ؟-دېـدى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم، - شامنى لازىم تـۇت! چوقـۇم ئـۇ ئـاللاھ تاللىغـان ياخشـى زېمىنـدۇر. ئۇنىڭغـا ئاللاھنىـڭ بەنـدىلىرىنىڭ ياخشىلىرى يەرلىشىدۇ.» دېدى. (ئەھمەد رىۋايىتى)

ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى ئاللاھ تائالانىڭ ئالدىن بېكىتمۇەتكەن تەقدىرى بويىچە، قىسقا ۋاقىت ئىچىدە شام دىيارىغا نەچچە ئون مىڭلىغان مۇجاھىدلار يىغىلدى. ئىسلام ئۇممىتىنىڭ ھەر بىر پارچىسىنى ئۆزى بىلەن بىر جەسەت دەپ بىلگەن تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى مۇجاھىدلىرى ئىنتايىن سەزگۈرلۈك بىلەن جامائەت ئىچىدىكى ئەڭ ئاۋانگارت، پىدائىي بۇرادەرلەرنى شام دىيارىغا ئەۋەتتى. مېنىڭ سىلەرگە بايان قىلىپ بەرمەكچى بولغىنىم دەل شۇ شام دىيارىغا تۇنجى مەسئۇل قىلىنىپ ئەۋەتىلگەن ئاللاھ ئۈچۈن ياخشى كۆرىدىغان بۇرادەرلىرىمدىن ئىسمائىل قارى ئاكا ۋە ئۇنىڭ بۇ ئىمتىھان ھاياتىدا تولىمۇ جاپالىق ھالدا، تەسلىكتە ئېرىشكەن مۇبارەك شاھادىتىدۇر.

مەن يېڭى ھىجرەت قىلىپ كەلگەن چېغىمدا تۇنجى قېتىم ئۇنى ئوھۇد مەركىزىدە كۆرگەن ئىدىم. ئىسمائىل قارى ئاكا بويى ئانچە ئېگىز بولمىغان، 27~28 ياشلار چامىسىدىكى ئورۇق كەلگەن، قويۇق ساقاللىق يىگىت ئىدى. كېيىن ئۇنىڭ بىلەن بەدىرىدىكى چېدىردا ئابدۇلقەييۇم ھاجى ئاكا ئۈچەيلەن بىرگە ياتتۇق. شۇ ۋاقىتتا ئۇنىڭ قولىدا قۇرئان تەفسىر كىتابىنى كۆرگەن ئىدىم. ئۇ بۇ كىتابنى ماڭا تەرىپلەپ بەرگەن ئىدى. مەن ئۇنىڭ بىلەن ئاز-تولا مۇڭداشقان بولساممۇ، لېكىن ئۇ ئۆزىنىڭ كېلىپ چىقىشىنى ئېيتمىغان ئىدى. سۆھبەتلىرىمىز راۋاجلىنىپ ئۇنىڭ يېشى، يۇرتى، ئىشقىلىپ شەخسىيىتىگە مۇناسىۋەتلىك جايلارغا كەلگەندە ئۇندىمەي تۇرۇۋالاتتى. ئۇنىڭ بۇ ئالاھىدىلىكى مېنى ئەجەبلەندۈرگەن ئىدى. ھەپتە-ئون كۈنچە بىرگە تۇرغاندىن كېيىن مەن تەلىمگاھقا بېرىش ئۈچۈن ئېلىپ كېتىلگەن ئىدىم. ئۇزاق ئۆتمەي ئۇلارنى جاسۇس بومباردىمان قىلدى. ئاللاھنىڭ پەزلى-مەرھەمىتى بىلەن ئۇ غازى بولۇپ، ھايات قالغان ئىدى. شۇندىن كېيىن ئۇنىڭ پىدائىيلىقتا تىزىملاتقانلىقىنى ئاڭلىغان بولدۇم. ئۆيەر-بۆيەردە ئىنتايىن ئاز ئۇچرىتاتتىم. كېيىن ئەنسارىلارنىڭ پىدائىيلار مەدرىسىسىدە تۇرىدىغانلىقىنى بىلدىم. ئۇنىڭ پىدائىي قىلىپ بېسىپ كىرگەن جەڭلىرىدىن خەۋەرلەر ئانچە-مۇنچە كېلىپ تۇردى. بۇرادىرىمىز ئىسمائىل قارى ئاكا قەلبىدە ئىخلاسىنى ئۈمىد قىلغان بولسا كېرەك دەپ گۇمان قىلىمەن. ئۆزى قاتناشقان جەڭلەرنىڭ تەپسىلاتىنى باشقىلارغا سۆزلەپ يۈرگىنىنى كۆرمىگەن ئىدىم. ئۇ ئارىلاپ-ئارىلاپ بىز

تۇرىدىغان سەھنىگەرلەرگە كېلىپ رىباتتا تۇرۇپ كېتەتتى. شۇ چاغلاردا بۇرادەرلەرنىڭ ھەممىسى ئۇنى ياخشى كۆرۈپ قالاتتى. ئۇ مەركەزلەردە ئەڭ كىچىك پېئىل خىزمەتكار، كېچىنى ئەڭ لازىم تۇتقۇچى ئابىد، ئاللاھنىڭ دىنىنى ئەڭ ياخشى بىلگۈچى ئالىم، نەفلى ئىبادەتلەردە ئىزچىل، شۇنداقلا بۇرادەرلەرنىڭ ئەڭ ياخشى نەسىھەتچىسى ۋە مەسلىھەتچىسى ئىدى. جەڭ مەيدانلىرىدا سەپنىڭ ئەڭ ئالدىدا، ھېچكىم كىرىشكە پېتىنالمايدىغان خەتەرلىك ئورۇنلارغا ئۆزىنى ئۇرىدىغان قورقماس يىگىت بولۇپ، مۇستەھكەم ئىماندىن كېلىپ چىققان ئاللاھقا بولغان تەۋەككۇلچانلىقى ئىنتايىن كۈچلۈك ئىدى.

ئاللاھنىڭ تەقدىرى ھەممىدىن غالىب كېلىپ، دۇنيا كاپىرلىرىنىڭ ئىسلامدىكى جىھاد ئىبادىتىنى شۇنچە يامان كۆرۈشىگە قارىماي شام دىيارىدا ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرىگە قارشى ئەزىمەتلەر توپلىنىۋاتاتتى. ئىسمائىل قارى ئاكا جامائەتنىڭ چوڭ شۇراسىدا چىقارغان قارارىغا بىنائەن شامغا ئەۋەتىلىدۇ. ئۇ يولغا چىقىپ مەلۇم بىر دۆلەتكە كەلگەندە، ئاللاھنىڭ دۈشمىنى بولغان خىتاي دائىرىلىرى ئىسمائىل قارى قاتارلىق ئالتە كىشىگە خەلقئارالىق تۇتۇش بۇيرۇقى چىقىرىدۇ. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، ئىسمائىل قارى ئاكا بۇ ئىشتىن ۋاقىپلانغان چېغىدا يەنىلا ئاللاھتىن باشقا ھېچكىمدىن قورقمايدىغان خۇلقى، شۇنداقلا ئىنتايىن تەمكىنلىك بىلەن سەپىرىنى داۋام قىلىشنى تاللاپ، مەنزىلىگە سالامەت يېتىپ بارىدۇ. ئۇنىڭغا ئەگىشىپ ئاللاھنىڭ كەلىمىسىنى يەر يۈزىنىڭ ھەر قايسى بۇلۇڭ-پۇچقاقلىرىدا ئالىي قىلىشنى ئۆزىگە غايە قىلغان تۈركىستان مۇجاھىدلىرى كەينى-كەينىدىن شام دىيارىغا توپلىنىشقا باشلايدۇ. ئۇ يەردىكى ئەنسارىلار تولىمۇ ئاق كۆڭۈل بولغان شام خەلقى ئىدى. بىز ئالاقىچى بۇرادەرلەرنىڭ ئاغزىدىن ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتەئالانىڭ مەرھەمىتى بىلەن ئەنسارىلارنىڭ بىزنىڭ بۇرادەرلەرگە قىلغان ئىززەتلىرىنى ئاڭلاپ تۇرغان بولدۇق. ئۇ يەردىكى جەڭنىڭ ھالىتى ئىنتايىن كەسكىن ئىدى. پەقەتلا ئاللاھ رىزالىقى ئۈچۈن شاھادەتنى كۆزلىگەن ئادەمدىن باشقىلارنىڭ تۇرالىشى كۆپ مۈشكۈل ئىدى. شام دىيارىغا يەنە تېخى تۈركىيە، ئۇ-بۇ دۆلەتلەردىن نۇرغۇن دېموكراتىك، ئىلمانىي گۇرۇھلار ئادەم ئەۋەتىپ كىرىشكە ئۇرۇنغان بولۇپ، ئۇلار بۇ ئارقىلىق مۇجاھىدلار ھىمايە قىلىش

ئۇچۇن جىننى بېرىۋاتقان ساپ ئىسلامىي مەنهەجنىڭ ئۇلىغا ئۆزىنىڭ سېسىق ئايىغى بىلەن دەسسىمەكچى ۋە كېيىنكى كۈنلەردە ئاللاھ يولىدا قىلىنغان جىهادنىڭ مېۋىسىگە چوڭ بىر خىيانەت ئۇچۇن ئاساس سالماقچى ئىدى. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، ئاللاھ ئۇلارنىڭ بۇ رەزىل مەقسەت، ھىيلە ـ مىكىرلىرىگە ئۆزى كۇپايە قىلغۇچىدۇر. شۇ پۇرسەتتە ئۆزى ئاللاھ يولىدىكى جىهادتىن نەچچە مىڭ كىلومېتىرلارچە يىراق تۇرۇپ، يۇمشاق ماتۇقلارغا يېنىچە يېتىپ ئولتۇرۇپ، جىهاد ئەھلىگە ھەر خىل بوھتانلارنى چاپلاۋاتقان، جىهاد ئەھلىگە ھەر خىل مەينەت قالپاقلارنى كىيدۈرۈشنى قەستلەۋاتقان، جىهاد ئەھلىنىڭ ئارىسىغا ھەرخىل شۇبھە، پىتنە ـ پاساتلارنى تېرىماقچى بولۇۋاتقان ھەر بىر ئادەم بالىسىنىڭ سەمىگە شۇنى سالىمەنكى، بىز خۇراسان تاغلىرىدا، پوشتۇ مەھەللىلىرىدە يۈرۈپتىمىز. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، بۇگۈنكى جىهادىمىز ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن سىلەرنىڭ بوسۇغاڭلارغىچە يېتىپ بېرىۋاتىدۇ. ئاللاھنىڭ تەۋپىقى بىلەن يولىمىز ئوچۇقكى، دېموكراتىك، ئىلمانىي ئەقىدىنىڭ نىمىلىكىنى ياخشى ئۆگەندۇق. بۇنداق مەينەت كوچىغا ئاللاھنىڭ تەۋپىقى بىلەن ھەرگىز دەسسىمەيمىز. سىلەر ئاللاھ پەرز قىلىپ بېكىتكەن جىهاد ئىبادىتىگە ئاسىي بولۇپ، ئاللاھ يولىدىكى جىهادنى تەرك ئېتىپ شۇ كۇفرى دىيارنى ئىختىيار قىلغان ۋاقىتىڭلاردا، ئۆزۈڭلار ئۇچۇن «بۇلار خىتاي بىلەن ئۇرۇشمايدۇ. قوۋمچىلىك جەڭلىرىنى قىلىدۇ» دېگەندەك ئەپچىلگىنە باھانىلەرنى ۋە شۇنىڭغا ئوخشىغان سانسىزلىغان باھانىلەرنى توقۇشقان ئىدىڭلار. سىلەر بۇگۈنكى كۈندە ئاشۇ دۈشمىنىڭلار خىتاينى قانداق قىلىپ يوقىتىش توغرىلىق ئەمەس، بەلكى ئاللاھ يولىدا قان بېرىۋاتقان، ئۆز خەلقىڭلاردىن بولغان جىهاد ئەھلىنى قانداق قىلىپ يوقىتىش، پارچىلىۋېتىش توغرىلىق يىغىن ـ مەجلىسلەرنى ئېچىپ ئولتۇرۇپسىلەر. ئاللاھ ھەممىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر. بەندىسىنىڭ يۈرەك قان تومۇرىغا قۇۋۋەت بەرگەن ئاللاھ نىيەتلىرى ھەم بىلگۈچىدۇر. بىلىپ قويۇڭلاركى، بىزنىڭ ئارىمىزدا شۇ دىننى ئۆزىنىڭ قېنىنى سىياھ قىلىپ تۇرۇپ ئۆگەنگەن ئەھلى ئىلىملىرىمىز بار. كىم بىلەن؟ قانداق ئۇرۇش قىلىشنى ئاللاھنىڭ تەۋپىقى بىلەن ياخشى بىلىمىز! ئاللاھنىڭ دۈشمىنى بولغان كاپىر، مۇشرىك ۋە مۇرتەدلەردىن باشقا ھەر قانداق بىر ئىنسانغا بىر

رۇپىيىلىك ئوق ئېتىپ باققىنىمىز يوق. بۇ توغرىسىدا ئاللاھتىن قورققۇچىلارمىز. سىلەرنىڭ ئاتالمىش جىھادچىلار شەرقىي تۈركىستان ئازاد بولسا ياكى ئازاد بولمىغان تەقدىردىمۇ ئۇيغۇر خەلقىگە سىلەرچە ئىنسانىي ھوقۇق، ئەركىنلىك بېرەلىسە بەس. شۇ زامان، شۇ ماكان خاتىمىسىنى تاپىدۇ. ئەكسىچە ئالەملەرنىڭ رەببى ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتائالانى رازى قىلىدىغان ھەقىقىي جىھاد بۈگۈنكى كۈندە خۇددى ئەبۇ مۇسئەب زەرقاۋى ئېيتقىنىدەك: تاكى ئەندەلۇستىكى زەيتۇن دەرەخلىرىنىڭ سايىلىرىغا تەۋھىد بايرىقى قادالمىغۇچە ھەرگىز خاتىمىسىنى تاپمايدۇ. بىلىڭلاركى، شەرقىي تۈركىستان ھەر بىر ئۇيغۇرنىڭ ئەمەس، تىلى، قەلبى، ئەمەلىي بىلەن كەلىمە تەۋھىدنى تەستىقلىغان ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ ۋەتىنى! يەنە بىلىپ قويۇڭلاركى، بۈگۈنكى كۈندە ئاللاھ يولىدىكى جىھاد، مەيلى تۈركىستانغا بولسۇن، مەيلى ئامېرىكىغا بولسۇن، مەيلى خىتايغا بولسۇن ھەر بىر ئۇيغۇرغا ئەمەس، تىلى، قەلبى، ئەمەلىي بىلەن كەلىمە تەۋھىدنى تەستىقلىغان ھەر بىر مۇسۇلمانغا پەرز ئەيىندۇر. بىز نامازلىرىمىزدا سۈرە كافىرۇننى چۈشىنىپ تۇرۇپ ئوقۇۋاتىمىز. «سىلەر چوقۇنۇۋاتقان بۇتلارغا مەن چوقۇنمايمەن» سىلەر ئىلاھ قىلىۋالغان ئامېرىكىغا ۋە دېموكراتىك، ئىلمانىي ئەقىدەڭلارغا بىز چوقۇنمايمىز ۋە چوقۇنغىنىمىز يوق. بىزگە رەسۇلىمىز س. ئە. ۋ ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرى قان كېچىپ جىھاد قىلىشنى، ئوق ئېتىشنى ئۆگەتكەن، ھەرگىزمۇ كۇفرى شەھەرلىرىگە بېرىۋېلىپ، تۇخۇم، شوخلا ئېتىشنى ئۆگەتكىنى يوق! ئەگەر ئىڭىكىڭىزدىن ساقال تېشىپ چىققان ئەر بولسىڭىز، تىلەمچىدەك چوڭ كوچىلاردا ئاللا-تۇۋلاپ لاغايلاپ يۈرۈشتىن نومۇس قىلمىدىڭىزمۇ؟! «سىلەرنىڭ دىنىڭلار ئۆزۈڭلار ئۈچۈن مېنىڭ دىنىممۇ ئۆزۈم ئۈچۈن» سىلەرنىڭ مەسىلىنى تىنچلىق يولى بىلەن تۇخۇم ئېتىپ ھەل قىلىش يولۇڭلارمۇ ئۆزۈڭلار ئۈچۈندۇر! بىزنىڭ مەسىلىنى شەھەرلەرنى ۋەيران قىلىدىغان، بىنالار چېقىلىپ خاراب بولىدىغان، قانلار دەريا بولۇپ ئاقىدىغان ئاللاھ يولىدىكى جىھاد يولى بىلەن ھەل قىلىشىمىزمۇ ئۆزىمىز ئۈچۈندۇر. ئەلۋەتتە ھەر قايسىمىزنىڭ تاللىغان يولى ئەقىدىمىزنى، ئىبادەت قىلىپ رەب قىلىۋالغان ئىلاھىمىزنى «مانا مەن» دەپ كۆرسىتىپ تۇرۇپتۇ. بىز رەببىمىز ئاللاھ تائالانىڭ تەۋپىقى بىلەن بۇ تاللىشىمىزدىن پۇشايمان قىلمايمىز ۋە تېنىۋالمايمىز

ئىنشائاللاھ! مۇقەررەركى سىلەر ھامان بىر كۈنلەردە قىلغان - ئەتكەنلىرىڭلارغا پۇشايمان قىلغۇچى ۋە تىنمۇۋالغۇچىسىلەر!

سۆزىمىزگە قايتساق، شام زېمىنلىرىدىكى جەڭ كۈندىن - كۈنگە كەسكىن بىر رەۋىشتە داۋام قىلماقتا. مۇجاھىدلىرىمىز ئۆزىنىڭ ئاللاھقا بولغان ئىمان كومپىسى كۆرسەتكەن يۆنىلىشىنى بويلاپ ھايات مەنزىلىنى داۋام قىلماقتا. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، شام دىيارىدا تۈركىستانلىق مۇجاھىدلاردىن تۇنجى تۆكۈلگەن قان ئىككى پىدائىي بۇرادىرىمىز بولدى. ئۇلار پارتلاتقۇچى ماددا بېسىلغان ماشىنىلىرىنى ھەيدەپ ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرى تەرەپكە ئۇقتەك ئېتىلغان ئىدى. ئۇلار ماشىنا قوزغالغاندىن كېيىن كەينى تەرەپكە قاراپمۇ قويمايتتى. پەقەت ئالغا قاراش، تېزرەك مەنزىلىگە يېتىپ بېرىپ، ئۆزى بىلەن جەننەتنىڭ، ئاللاھنىڭ دىدارىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى پەقەت شۇ بىر كۈنۈپكىنى بېسىشقا ئالدىرايتتى. ئۇلار دۇنيا ھاياتلىقىدا كۆزلىرىمىز پەردىلەنگەن ئاللاھنىڭ ئاخىرەتتىكى نازۇ-نېئمەتلىرىگە بولغان ئىمانىنى ئىسپاتلاۋاتاتتى. «گۇم» قىلغان ئاۋاز پەقەت بىزنىڭ قۇلىقىمىزغىلا ئاڭلاندى. ئۇلار بولسا ئاللىقاچان رەببىنىڭ ھۇزۇرىدىكى ئېسىل رىزىقلارغا نائىل بولغان ئىدى.

ئىسمائىل قارى ئاكا بۇ جىھاد كارۋىنىدا مەسئۇللۇقتىن ئىبارەت ئېغىر يۈكنى يەلكىسىگە ئالغىنىچە ئېغىر قەدەملەر بىلەن ھاياتلىق سەپىرىنى داۋام قىلىۋاتاتتى. ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرىنى قاقشىتىش، ئۇلارنى ئۆلتۈرۈپ جەھەننەمنىڭ ئازابىغا مۇپتىلا قىلىش، ئۆزى بولسا شۇ يولدا دۈشمەنلەرنىڭ قولى ئارقىلىق ئۆلتۈرۈلۈش، ئۇنىڭ ھەر ۋاقىت ئويلايدىغىنى ۋە ئاخىرىدا يەتمەكچى بولغان مەنزىلى ئىدى. ئۇنى دۇنيانىڭ ماتالىرى، ھوقۇق - مەنسەپلىرى ئالدىيالمىغان ئىدى. بۇ ئۇنىڭ ئىش - ھەرىكەتلىرىدىن ئىسپاتلىنىپ تۇراتتى. شۇنداق كۈنلەرنىڭ بىرىدە ئارقىغا بۇرۇلۇپ قېچىشنى ئۆزىگە نومۇس بىلگەن ۋە ئاللاھنىڭ ئازابىدىن قورققان مۇجاھىدلار كاتتا بىر تەئەررۇز (بېسىپ كىرىدىغان ھۇجۇم) قىلىدۇ. مېنىڭ بۇ جەڭنىڭ تەپسىلاتىدىن ئانچە خەۋىرىم يوق، لېكىن ئىسمائىل قارى ئاكا ۋە مۇھەممەدنىڭ شۇ تەئەررۇز (ھۇجۇم) دا ئاللاھ تائالا شەھىدلەر ئۈچۈن تەييارلىغان نازۇ-نېئمەتلەر، ھۆر قىزلارنىڭ قۇچىقىغا يېقىلغانلىق خەۋىرى بىزگە يېتىپ كەلدى. «ئىننا لىللەھى ۋەئىننا ئىلەيھى راجىئۇۇن.»

ئاللاھ تائالانىڭ ئاخىرەتتە سالىھ بەندىلىرى ئۈچۈن تەييار قىلغان نەرسىلىرى ھەقىقەتەن دۇنيا ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق نەرسىلەردىن ياخشىدۇر. قانداقلا بولمىسۇن شۇ ھاياتىي دۇنيادا ئىسمائىل قارى ئاكا ۋە ئۇنىڭغا ئوخشىغان ئۆزىنىڭ ھاياتىنى رەسۇلۇللاھ س. ئە. ۋ ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرىغا شۇ قەدەر ئوخشىتىشقا تىرىشقان ۋە تاقىتىنىڭ يېتىشىچە ئوخشىيالىغان بىر تۈركۈم باھادىر ئەزىمەتلەرنى كۆرۈشكە مۇۋەپپەق بولدۇم. بۇ مېنىڭ بەختىم. سىلەر بولساڭلار ئوقۇشقا، ئاڭلاپ بىلىشكە مۇۋەپپەق بولدۇڭلار، بۇ ھەم سىلەرنىڭ بەختىڭلار. ئەمدى گەپ سىز ۋە بىزنىڭ قانداق ئۆلۈمنى ئىختىيار قىلىشىمىزدا قالدى. ھېچكىمنىڭ ئۆلمەسلىككە ھۆججىتى يوق. ھامان بىر كۈنى ئاللاھنىڭ ئالدىغا بارىمىز، كوكۇلىمىز ئاللاھنىڭ قولىدا، بىز خالىغان بىر دەقىقىدە ئەمەس، ئاللاھ خالىغان بىر دەقىقىدە بۇ دۇنيادىن خوشلىشىپ، ياخشى كۆرگەن ئايال-بالا، ئاتا-ئانا، پۇل-مال ھەممە نەرسىنى شۇ جايىدىلا قالدۇرۇپ قويۇپ كېتىپ قالىمىز. بۇ قىلچە ئۆزگىرىپ قالمايدىغان ۋە كۆپىنچە ئىنسانلار ياقتۇرمايدىغان ھەقىقەت. مېھرىبان ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتەئالادىن قەلبلىرىمىزنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىكىمىز ئۈچۈن مەنپەئەتلىك قىلىپ تەسەررۇپ قىلىپ بېرىشىنى تىلەيمەن.

ئىسمائىل قارى ئاكا ئەينى ۋاقىتتا شاھادەتكە ئېرىشىش ئۈچۈن شۇنچە تىرىشچانلىق كۆرسەتكەن بولسىمۇ، بۇ سائادەت ئۇنىڭغا ئافغانىستان ناتو ھەربىي بازىلىرىدا ئەمەس، بەلكى رەسۇلۇللاھ س. ئە. ۋ ھەدىسلىرىدە خۇش بېشارەت بەرگەن شام زېمىنلىرىدا نېسىپ بولدى. ھەقىقەتەن ئۇنىڭ ئىخلاسى ئۆزى ئويلىغىنىدىن كۆپرەك مېۋە بەردى دەپ گۇمان قىلىمەن.

«كىمكى (كىشىلەر ئارىسىدا) ياخشى (ئىش ئۈچۈن) شاپائەت قىلسا ئۇنىڭدىن (يەنى ياخشى ئىشتىن) ئۇنىڭ نېسىۋىسى بولىدۇ. كىمكى بىر يامان (ئىش ئۈچۈن) شاپائەت قىلسا ئۇنىڭدىن (يەنى يامان ئىشتىن) ئۇنىڭ نېسىۋىسى بولىدۇ. الله ھەممە ئىشقا قادىردۇر.» (سۈرە نىسا 85-ئايەت)

ئىنشائاللاھ، شام دىيارىدا جىھادنى داۋام قىلىۋاتقان ھەر بىر مۇجاھىدلىرىمىزنىڭ ساۋابىغا ئىسمائىل قارى ئاكىنى شېرىك دەپ گۇمان قىلىمەن. چۈنكى ئۇ تۈركىستانلىق مۇجاھىدلار قاتارىدىن شامنىڭ جىھادىغا ئۆزىنىڭ تەقۋالىقى بىلەن تۇنجى بولۇپ ئاساس سالغان مۇجاھىد

يىگىت ئىدى. خەزىنىسى كەڭرى بولغان، بىرىش بىلەن ئازلاپ قالمايدىغان ئاللاھ تائالادىن شۇنداق بولۇشىنى تىلەيمەن، ئامىين.

كېيىنكى ۋاقىتلاردا بۇرادەرلەردىن ئاڭلىشىمچە، ئەينى چاغدا جامائەت ئىسمائىل قارى ئاكىنى ئۆيلەپ قويۇش ئۈچۈن تەرتىپ قىلغان بولۇپ، ئىسمائىل قارى ئاكا دەل شۇ ۋاقىتلاردا ئاللاھنىڭ جامالى تەرەپكە يول ئالغان ئىدى. مەن شۇ خەۋەرنى ئاڭلىغان چىغىمدا، ئىسمائىل قارى ئاكا ئاللاھ تائالادىن ئۆزىنى دۇنيا ئاياللىرىغا گىرىپتار قىلماسلىقىنى، ھۆر-ئەيىنلەرگە ئۆيلەپ قويۇشىنى، شۇنچە قىلغان سەۋرلىرىنىڭ مۇكاپاتىنىڭ شۇ دۇنيا ئاياللىرى بولۇپ قالماسلىقىنى تىلەپ، قاتتىق دۇئا قىلغان بولسا، رەببىم تەئالا بەندىسىنىڭ ئىخلاس بىلەن قىلغان دۇئاسىنى ئىجابەت قىلمىغۇدەك ئەمەسكەن. بولسا كېرەك دەپ گۇمان قىلدىم. ئۇ ھەقىقەتەن نېئمەتلەرنىڭ ياخشىراقىغا ئېرىشكەن ئىدى.

ئۇنىڭ بىلەن بۇ شاھادەتكە شېرىك بولغان بۇرادىرىمىز مۇھەممەد توغرىسىدا ئازراق توختىلىپ ئۆتمەكچىمەن. مۇھەممەد ئىگىز بويلۇق، قارامتۇل كېلىشكەن يىگىت بولۇپ، ئۇنى كىچىك چېغىمدا قاراماي شەھىرى جەرەنبۇلاق رايونىغا ئوينىغىلى بارغان ۋاقىتلىرىمدا كۆپ ئۇچرىتاتتىم. ئۇ شۇ ۋاقىتلىرىدىلا ھېچنېمىدىن قورقماس بالا ئىدى. «ئادالەت» دېسە ھەدەپ بىلجىرلايدىغان نىجىس خىتاي كاپىرلىرى ئۇنى ئوغرىلىق جىنايىتى بىلەن ئەيىبلەپ، خاتا ئەسلىمىگەن بولسام، ئۈچ يىل ياكى بەش يىل قامايدۇ. ئۇنىڭ ئەسلى ئىسمى ئابدۇرەسۇل بولۇپ، جەرەنبۇلاقتا مەشھۇر يىگىتلەردىن ئىدى. جەھەننەمنىڭ گىرۋىكىدىن قۇتۇلدۇرىدىغان، جەننەت تەرەپكە يول ئالدۇرىدىغان پەقەت ئاللاھ تەرىپىدىنلا كېلىدىغان ھىدايەت ئۇنىڭغا تۈرمىدە بېرىلىدۇ. ئەگەر مۇھەممەد كاپىرلارنىڭ نەرسىلىرىنى ئالغان ئەينى چاغلىرىدا پەقەت «ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرى بولغان كاپىرلارنىڭ مىلىغا زىيان سالىمەن» دەپ نىيەت قىلغان بولسىلا، بۇ ماللار ئۇنىڭ ئۈچۈن ئەڭ ھالال ۋە ئەڭ مەززىلىك رىزىق بولۇپ قالاتتى. بىز بۇنىڭدىن ھېچقانداق شەك قىلمايمىز. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، مۇھەممەد تۈرمىدىن چىققاندىن كېيىن، بۇ بىر قاتار چۈشەنچىلەرگە قوشۇلۇپ، ھىجرەت ۋە ئاللاھ يولىدىكى جىھادنى ھېچقانداق شۇبھە ئارىلاشمىغان ھالدا روشەن تونۇپ يېتىدۇ. مەن ئۇنى تۈرمىدىن

چىققاندىن كېيىن توپ مەيدانلىرىدا ئانچە-مۇنچە ئۇچراتقان بولدۇم. ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، ئۇنىڭ بىلەن كىچىك چاغلاردىكى جاھىلىي دوستلۇق، بۈگۈنكى كۈنده ئىمانىي قېرىنداشلىققا ئايلانغان ئىدى. ئۇنىڭ بىلەن بەزى چاغلاردا سورۇنلاردا ئىمانلىشىپ ئولتۇراتتۇق. ئۇنىڭدىكى كەم سۆزلۈك، ئېغىر بېسىقلىق، شىجائەتكە شىجائەت قوشۇپ تۇراتتى. كېيىن ئۇنىڭ ھىجرەت قىلىپ چىققانلىق خەۋىرىنى ئاڭلاپ گۇلقەقلىرىم ئېچىلىپ كەتتى. چۈنكى ئۇنىڭ قورقماس، غەيرەت-شىجائەت ۋە تەۋەككۇلچان مىجەزى بۇ جىھاد مەيدانلىرىدا رەببىمنى كۆلدۈرۈشكە، ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرىنى زار يىغلىتىشقا سەۋەب بولۇپ قالاتتى. ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى رەببىمىنىڭ ئورۇنلاشتۇرۇشى بىلەن مۇھەممەد شام دىيارىغا تەقسىم قىلىنىپ كېتىپ قالدى. ئۇنىڭ بىلەن يولدىكى چاغدا تېلېفوندا كۆرۈشكەن بولدۇم. بىر ئاز ئىمانلاشتۇق، ئۇنىڭ ماڭا قىلغان ئاخىرقى سۆزى: «مېنىڭ ساق-سالامەت يېتىپ بېرىشىمغا، رەببىمنىڭ ئاسانلىق يارىتىپ بېرىشىگە، مېنى ھەق ئۈستىدە مۇستەھكەم قىلىپ قويۇشىغا دۇئا قىلىپ قويۇڭلار» دېگەن بولدى. ئۇ ئەينى چاغدا ئۆزىنى قابائىلغا كېلىدۇ دەپ گۇمان قىلىشى مۇمكىن ئىدى. ئاللاھنىڭ رىزالىقىنى كۆزلىگەن ھەر بىر ئەركەك ئۇچۇن دۇئا ئەڭ ياخشى قورال، ئەلۋەتتە. چۈنكى ئاللاھنىڭ ياردىمىسىز كىممۇ بۇ يولدا مۇستەھكەم تۇرالىسۇن؟!

شۇنداق قىلىپ ئۇ ئاللاھنىڭ پەزىلەتلىك زېمىنلىرىدىن بولغان، ياخشى بەندىلىرى توپلىنىدىغان شام زېمىنلىرىدا، مەن بولسام خۇراسان تاغلىرىدا، لېكىن ئورتاق مەقسەت، ئورتاق نىشان، بىردەك غايە بىلەن ئەھدىمىزنى ئاقلاپ كېتىپ باراتتۇق. ئاللاھنىڭ تەقدىرىگە ھەممە ئاجىز كېلىدىكەن. ئۇ يەنىلا مەندىن بۇرۇن بۇ سائادەتكە ئۇلاشتى. مەن بولسام يەنىلا دۇنيانىڭ ئەرزىمەس ماتالىرىغا تۇتۇلدۇم. ئاللاھتىن ئۇنىڭ شاھادىتىنى قوبۇل قىلىشىنى، فىردەۋس جەننەتلىرىنى ئاتا قىلىشىنى، ئائىلە تاۋابىئاتلىرىغا سەۋر ئاتا قىلىشىنى، ئۇنىڭ شاھادىتىنى بەرىكەتلىك قىلىپ دوست-يارەنلىرىگە، ئەل-ئاغىنىلىرىگە مەنپەئەتلىك قىلىپ قويۇشىنى تىلەيمەن. ئۆزۈم ھەققىدە: «ئاللاھۇممەرزۇقنىي ئەئىززەمە شەھادەتەمۇقبۇۋلە، مەرزىيىيە ئىنندەك.» دېگەن دۇئانى قىلىمەن. ئى

ئاللاھ، ماڭا مەقبۇل ۋە دەرگاھىڭدا ئۆزۈڭ رازى بولغان بۈيۈك شاھادەتنى رىزىق قىلىپ بەرگىن.

مانا بۈگۈنكىچە ياشاپ كەلگەن ھاياتىمدا ھەر بىر ئوقۇرمەن بۇرادىرىم ئۈچۈن تەقدىم قىلماقچى بولغان قەلەم ئىزنالىرىم ئاخىرلىشىپ قالدى. ئەگەر دىققەت قىلىنغان بولسا ھىجرەتتىن كېيىنكى ھاياتىمنىڭ كۆپ قىسمىدا ئاللاھ ئۈچۈن جانلىرىنى پىدا قىلىپ، ئىسلامىي ئىمارەت، ئىسلامىي ھاكىمىيەتنىڭ ئۇلىغا قېنىنى سۇ، گۆشىنى توپا قىلىپ خىش تىزغان شەھىدلەر بايان قىلىندى. ئەنە شۇ شەھىدلەرنىڭ ھېكايىلىرىنى ئوقۇغاندىن كېيىن كىملەردۇرنىڭ قەلبى ئۇممەتنىڭ ئوتىدا كۆيۈپ دەرت-ئەلەملەنگەن بولسا مانا بۇ مۆئمىنلىكنىڭ سۈپىتىدۇر. يەنە كىملەردۇر ئويلاپ قالمىسۇنكى، «بىز ئۇ يەرگە چىقساق ئۆلۈپ كېتىدىكەنمىز، ۋاھاكازالار» دەپ. كۆرۈنۈپ تۇرۇپتىكى، ئۆزى ئاددىي، سالمىقى ئېغىر بىر كەلىمە سۆز ـــ ئىسلام قۇربانلىق دىنىدۇر! ۋە بىز ئۆز ئوغلىنى ئاللاھ ئۈچۈن سويۇشقا تەييار بولغان ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ مىللىتىمىز! ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ئۆز ئوغلىنى كېيىنكى ئۇممەتلەرنىڭ قوي يېيىشى ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى رەببىنىڭ رىزاسىنى ھەقىقىي رەۋىشتە ئۇمىد قىلغانلىقى ئۈچۈن سويۇشقا تەييار بولغان ئىدى. ۋەھالەنكى، بۈگۈنكى كۈندە ئاللاھ ئۈچۈن ئۆز ئوغۇللىرىنى سويۇشقا تەييار بولغان ئەركەكلەر قېنى!؟ ئىسلام ئابىمەندىن بولغان سىيسىق جېنىنى ساقلاش ئۈچۈن ئەس-ھوشىنى يوقاتقانلارنىڭ ئەمەس، بەلكى تەمكىنلىك بىلەن ئۆزىدە بار بولغان ھەممە ئىمكانىيەتلىرىنى قۇربان قىلىپ ئاللاھنىڭ رىزالىقىنى كۆزلىگەنلەرنىڭ دىنىدۇر! ئاللاھ ئەڭ ياخشى شاھىت بولغۇچىدۇركى، قۇربانلىق بەرگۈچىلەر ئىززەت تېپىۋاتىدۇ، ياخشى ھاياتقا ئېرىشىۋاتىدۇ. ئەكسىچە شەخسىيىتىدىن باشقىنى ئويلىيالمايدىغانلار خار بولۇۋاتىدۇ، ئەڭ يامان ھايات كەچۈرۈۋاتىدۇ!

مەن ھىجرەتتىن ئىلگىرىكى ئىمانلىق قەلب ئىگىلىرىگە قىلماقچى بولغان ۋەسىيىتىمنى تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسىنىڭ ئافغانىستان ئىسلامىي ئىمارىتىدىكى سابىق ئەسكىرى قوماندانىمىز ئىبنى ئۆمەر رەھىمەھۇللاھنىڭ تەرجىمە قىلغان «ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىشنىڭ پەزىلىتى ۋە دۈشمەنلەر ئۈستىدىن غەلىبە قىلىشنىڭ سەۋەبلىرى» ناملىق

كىتابىغا يازغان كىرىش سۆزىنىڭ بىر قىسمى بىلەن باشلاشنى مۇۋاپىق كۆردۈم:

ئەزىز قېرىنداشلار! ئاللاھ تائالا جىھاد ئىبادىتىنى شارائىتىغا قاراپ بارلىق مۇسۇلمانلارغا پەرز قىلىپ بېكىتىپ، جىھاد قىلغۇچى مۇجاھىدلارغا دۇنيا-ئاخىرەتتە سان-ساناقسىز نازۇ-نېئمەتلەرنى ۋەدە قىلدى. ھەتتا جەننەتتە مۇجاھىدلار ئۈچۈن 100 دەرىجە تەييارلىغانلىقىنى ھەم بايان قىلدى. ئەپسۇس، مىڭلارچە ئەپسۇس! نامى مۇسۇلمان ئاتالغان مىليونلارچە مۇسۇلمانلار بۈگۈنكى كۈندە جىھادتىن بىھاجەتمۇ؟ مۇسۇلمانلارغا جىھاد پەرز كۈپايە بولۇپ قالدىمۇ؟ ياكى دۇنيا كاپىرلىرى ئىسلام ۋە ئۇنىڭ ئەھلىگە قىلمۇاتقان قانخورلىقنى توختىتىپ، مۇسۇلمانلارغا كۆيۈمچان بولۇپ قالدىمۇ؟ پەقەتلا دۇنيا ئاخباراتلىرى ئېتىراپ قىلغان تەشۋىقاتلارغا قاراڭ! پەلەستىن، ئافغانىستان، ئىراق قاتارلىق رايونلاردا مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆستىگە ياغدۇرۇلۇۋاتقان بومباردىمان بەلكىم يامغۇردىكى چاقماق، دوختۇرخانىلاردا بەدىنى تىتىلىپ ئىڭراۋاتقان مۇسۇلمانلار بەلكىم پۇتبول ۋە ياكى ئولىمپىك مۇسابىقىسىدە ھادىسىگە يولۇققانلارمۇ؟

ئى مۇسۇلمانلار! زادى نېمە دەپ ئۆزىمىزنى ئاقلايلى!!! ئاللاھنىڭ بۇيرۇقى، پەيغەمبەرنىڭ تەلىماتى، ئۆزىمىزنىڭ بىر جەسەتتى بولغان مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىمىزنىڭ ئىڭراشلىرى بىزنى ئالدىنقى سەپكە ئەكىلەلمىسە بىز ئىماندىن، مۇسۇلماندارچىلىقتىن قانداقمۇ ئېغىز ئاچارمىز؟!

ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى جىھاد قىلىدىكەن، ئۇنىڭ قىلغان جىھادى پەقەت ئۆزىنىڭلا پايدىسى ئۈچۈندۇر، ئاللاھ ھەقىقەتەن تامام ئەھلى جاھاندىن بىھاجەتتۇر.» (سۈرە ئەنكەبۇت 6-ئايەت)

ئاللاھنىڭ جىھاد ئىبادىتىنى پەرز قىلىپ بېكىتىشتىكى مەقسىتى جان ئالىدىغان، جان بېرىدىغان مەيداندا ئىماننىڭ ھەقىقىتىنى ئىسپاتلاشتىن ئىبارەت. جىھاد --- مۇسۇلمانلارنىڭ ئىمانىغا سادىق ياكى كازىب دېگەن تامغىنى ئۇرىدۇ. كىملەردۇر ئۆزى دەۋا قىلىۋاتقان ئىماننىڭ مەجبۇرىيىتىنى ئورۇنداپ مەڭگۈلۈك سائادەتكە ئېرىشىدۇ، كىملەردۇر ئاغزىنىڭ ئۇچىدىلا دەۋا قىلغان ئىماننىڭ تەلىپىگە جاۋاب بېرىشكە چىدىماي شەرمەندىلەرچە كاززاپ بولىدۇ!

ئى ئەزىز مۇسۇلمان قېرىنداشلار! بىز جىھاد قىلايلى ياكى قىلمايلى جىھاد بىر تۇركۇم ھەقىقەتچى، مۇخلىس مۇجاھىدلارنىڭ قولى بىلەن قىيامەتكىچە داۋاملىشىدۇ.

«مېنىڭ ئۈممىتىمدىن بىر تۇركۇم كىشىلەر ھەقىقەت ئۈستىدە غالىب ھالدا قىيامەتكىچە ئۇرۇش (جىھاد) قىلىدۇ. ئاندىن ئىيسا ئەلەيھىسسالام چۈشىدۇ، ئۇ كىشىلەرنىڭ ئەمىرى ئىيسا ئەلەيھىسسالامغا: ‹بۇ يەرگە كېلىڭ، بىزگە (ئىمام بولۇپ) ناماز ئوقۇپ بېرىڭ› دەيدۇ. ئىيسا ئەلەيھىسسالام: ‹ياق، ئاللاھ تائالا بۇ ئۈممەتنى ھۆرمەتلىك قىلغانلىقى يۈزىسىدىن سىلەرنىڭ بەزىلىرىڭلار بەزىلىرىڭلار ئۈستىگە ئەمىر› دەيدۇ.» (مۇسلىم رىۋايىتى)

ھەقىقەتەن ئىسلام ئۈممىتى ھەر تەرەپتىن خار بولۇۋاتقان بۇ زامانلاردا جىھاد قىلغۇچى مۇجاھىدلارنىڭ ئازلىقى، ھەر يىلى مەككىگە بېرىپ بەيتۇللاھنى تاۋاپ قىلىۋاتقان تۆت مىليونغا يېقىن مۇسۇلمانلارنى ئەسلەتمەي قالمايدۇ. ئاللاھ تائالادىن سورايمىزكى، ئاللاھ بىزلەرگە قۇللۇقنى بەخت، زۇلۇمنى خۇشاللىق، قورساق تويغاننى سائادەت قىلىپ كۆرسەتمىسۇن! ئاللاھ بىزلەرنى ئەقىدىسى ئۆچۈن جان بەرگەن سادىق ساھابىلەر كەبى كاپىرلارغا دەھشەتلىك، ئۆز-ئارا كۆيۈمچان مۇجاھىدلاردىن قىلىپ بەرسۇن!

بۇ بولسا ئىسلامىي ئىمارەتتىكى، يەنى ئون نەچچە يىل ئىلگىرىكى ئىبنى ئۆمەر رەھىمەھۇللاھنىڭ يۈرەك سۆزلىرى. بۈگۈنكى كۈندە بولسا ئاللاھ يولىدىكى جىھاد ئىنسانلارغا شۇ قەدەر قۇلاي بولدىكى، ئاللاھنىڭ ياردىمى بىلەن دۇنيانىڭ ھەممە يېرىگە كەڭرى تارقالدى. ئافغانىستان، پاكىستان، يەمەن، ئىراق، چېچىنىستان، پەلەستىن، ئالجىرىيە، ماراكەش، تۇنىس، مىسىر، لىۋىيە، سۇرىيە، سومالىيە، مالى ئىشقىلىپ قەيەرگىلا ھىجرەت قىلماڭ، مۇجاھىدلارنى، ئەڭ بولمىغاندا مۇجاھىدلارنىڭ ئۆچۈرلىرىنى ئىنتايىن ئاسان ئۇچرىتالايسىز. ھەزەر قىلىڭ! بۇ قۇلايلىقلارنىڭ ھەممىسى ھېساب كۈنى رەببىڭىزنىڭ ئالدىدىكى باھانىڭىزغا خىرىس قىلماقتا! شۇ كۈنلەردە بىر قىسىم مۇرتەد مولللار ئاللاھ يولىدىكى ھىجرەت ۋە جىھادقا نۇرغۇن شۈبھىلەرنى ئارىلاشتۇرۇپ چۈشەندۈرۈپ خەلقىمىزنى ئازدۇرماقتا. مېنىڭ ھەقىقەتەن خەلقىمىزنىڭ

ئۇخلاۋاتقان غەپلەت ئۇيقۇسىغا قاراپ «ئويغان!» دەپ نىدا قىلغۇم كېلىدۇ. پۈتۈن دۇنيا ئويغىنىپ، جىهاد قىلىپ، ئوغۇللىرىنى پىدا قىلىپ ھەتتا ئىسلامىي خىلافەتنىڭ ھىدلىرى دىماغلىرىمىزغا ئۇرۇلۇۋاتقان بۈگۈنكى كۈندە، ۋەھالەنكى بىزنىڭ خەلقىمىز يەنىلا ئاللاھ يولىدىكى ھىجرەت ۋە جىهادنىڭ ھۆكۈمىنى ئاڭقىرالماي يۈرمەكتە! بۇ قايسىمىزنىڭ يۈرىكىنى ئېچىشتۇرمىسۇن! پۈتۈن دۇنيا مۇسۇلمانلىرى ئىززەتكە ئۇلاشتۇرىدىغان چىقىش يوللىرىنى تونۇپ يېتىپ، ئەسكىرى جەھەتلەردىن ئىزدىنىۋاتقان بۈگۈنكى كۈندە بىزنىڭ خەلقىمىز يەنىلا ئۆي ياستۇقىنىڭ، ئۆسۈملۈك قەرز (دەيكۈەن) ئېلىشنىڭ ھۆكۈملىرى توغرىسىدا، قارنىنىڭ غېمىدە ئىزدەنمەكتە! ئى مۇسۇلمان، قۇلىقىڭىزنى ئۇ قەدەر يوپۇرۇۋالماڭ! ئى مۇسۇلمان، قۇرئاننى يەنە بىر قېتىم ئاللاھ تائالاغا «لەببەيك» دەپ تۇرۇپ ئوقۇپ بېقىڭ!

ئويلاپ باقايلى! كېچە-كۈندۈز شۇ قارنىمىزنىڭ غېمىدە چېپىۋەرسەك، بىزگە ئىسلامى ئىززەت قەيەردىن كەلسۇن؟! بىر كۈن ئىچىدىكى ۋاقتىمىزنى ھېسابلاپ باقىدىغان بولساق، تىجارەتچىلەر ناماز بامداتتىن باشلاپ خۇپتەنگىچە ھېساب-كىتاب قىلسا، ئوقۇغۇچىلار ھەر كۈنى سىنىپلىرىدىن چىقماي ئۇستەلگە يۆلىنىپ ئۇخلىسا، خىزمەتچىلەر ئەتىگەندە ئىشقا چىقىپ كېتىپ كەچتە قايتىپ كىرسە، پۈتۈن مىللەت، پۈتۈن ئۇممەت شۇنداق داۋام قىلسا، 365 كۈن شۇنداق داۋام قىلسا، بۇ دەل كاپىرلارنىڭ ئويلىغىنىدەك، رەسۇلۇللاھ س. ئە. ۋ ھەدىسىدە ئېيتقىنىدەك، زىرائەتلىرىمىزگە، كالا-قويلىرىمىزنىڭ قۇيرۇقلىرىغا ئېسىلىپ، ئەس-يادىمىز شۇنىڭ بىلەن بولۇپ قالغان بولمامدۇق؟! ئۇنداقتا، ئۈن-تىنسىز قىرىلىپ كېتىۋاتقان مۇسۇلمانلارنىڭ غېمىنى كىم قىلىدۇ؟! ئىچكىرىدە نومۇسلىرى دەپسەندە قىلىنىۋاتقان مۇسلىمەلەرنىڭ غېمىنى كىم قىلىدۇ؟! ئىسلام ئۇممىتىگە كېچە-كۈندۈز نىدا قىلىۋاتقان ئەقسا مەسچىتىنىڭ غېمىنى كىم قىلىدۇ؟! يەھۇدىي-ناسارالار، خائىن-مۇرتەدلەرنىڭ نىجىس تاپانلىرى ئاستىدا ئىڭراۋاتقان ئىككى ھەرەمنىڭ غېمىنى كىم قىلىدۇ؟! ئى ئاللاھ! ھېساب كۈنىدە بىزگە رەھىم قىلغىن. بىز ھەقىقەتەن ئەمرىڭنى تولۇق ئورۇندىيالمىدۇق. بىزلەرنى مەغپىرەت قىلغىن. ئەگەر بىزلەرنى مەغپىرەت قىلمىساڭ، نىجات تاپقۇچىلاردىن بولالمايمىز.

مەن بۇ جەرياندا بىزنىڭ يەنە بىر قىسىم ئاتالمىش مۇھاجىرلىرىمىز توغرىسىدا ئازراق توختالماقچىمەن. ئۇلارنىڭ قىلغان ھىجرىتى كۇفرىنىڭ چوڭ دادىسى بولغان يەھۇدىي ـ ناسارالارنىڭ ئۇۋىسى بولدى ياكى بولمىسا مۇسۇلمانلارنىڭ قېنىنى ئىچىپ، گۆشىنى شىلىپ يېگەن تاغۇت خانىدانلىرى ئىدى. جۈملىدىن سەئۇدى ئەرەبىستان ۋە مىسىر قاتارلىق دۆلەتلەردە ئاتالمىش «ئىلىم تەلەپ قىلغۇچى» بولۇش سۈپىتى بىلەن ئويناپ يۈرگەن كىشىلەرگە نىدا قىلغۇم كېلىدۇ: سىز ھەقىقەتەن ئاللاھ رىزالىقىنى كۆزلەپ ئوقۇش ئۈچۈن چىقتىڭىز. لېكىن ئۆزىڭىزنىڭ نېمە ئۈچۈن ئوقۇيدىغانلىقىڭىزنى، ئوقۇپ چىققاندىن كېيىن نەگە بېرىپ نېمە قىلىدىغانلىقىڭىزنى ياخشى ئاڭقىرالمىدىڭىز. ھەقىقەتەن نەچچە ئون يىللاردىن بېرى چەتئەلدە ئوقۇپ كىرىپ، ھەقنى دەۋەت قىلىپ ۋەتەندە ئاللاھنىڭ كەلىمىسىنى ئالىي قىلىشۋەتكەن بىرەر ئۆلىمانى كۆزۈم بىلەن كۆرۈش ئەمەس، بەلكى قۇلىقىم بىلەن ئاڭلاپ باققىنىمنى بىلمەيمەن. ئوڭ تەرىپىڭىزگە قارىسىڭىز مەسچىت ـ مەدرىسىلەر، سول تەرىپىڭىزگە قارىسىڭىز قىمار ـ پاھىشىلەر، ناماز ئوقۇسىڭىز، ساقال قويسىڭىز ۋەتەندىكىدەك توسىدىغان ھېچقانداق كۈچ يوق، قەلبىڭىزنىڭ مايىللىقى سىزنى ئالداپ قويدى. مەكتەپ ـ مەدرىسىلەرگە كىرگەندىن كېيىن كۈندە بىرەر ـ ئىككى سائەت دەرس ئاڭلاپ قويىسىز، قالغان ۋاقىتلاردا مەكتەپتىن بېرىدىغان 850 رىيالنى يانچۇقىڭىزغا كوملاپ سېلىپ، ماشىنىڭىزنى ھەيدەپ باشقىلار بىلەن پاراغەتتە بەسلىشىپ ئويناپ يۈرىسىز. قەلبىڭىزنىڭ مايىللىقى سىزنى يەنىلا ئالداپ قويدى. ئى ئىلىم تەلەپ قىلغۇچى بۇرادىرىم! ئۆزىڭىزدىن ھېساب ئېلىپ بېقىڭ! نامازلىرىڭىزدا ئاڭلاۋاتقان ئاللاھنىڭ ئايىتىنى بىر قېتىم بولسىمۇ قەلبىڭىزنى ئالقىنىڭىزغا ئېلىپ قويۇپ تەپەككۇر قىلىپ بېقىڭ! ئاللاھتىن قورقۇڭ! ئاللاھ تەرەپكە ھەقىقىي ھىجرەت قىلىڭ! ھەقىقىي ئىلىم تەلەپ قىلغۇچىلارنى بۇ مەيداندا ئۇچرىتالايسىز. شۇنداق كىشىلەرگە كۆزۈم شاھىت بولدىكى، ئۇلارنىڭ تاڭ سەھىرى دەرس ئاڭلاش، كىتاب كۆرۈش بىلەن باشلانسا، كېچىسى ئۇخلىغان پەيتلىرىدە ھەم بېشىنى ياستۇققا تاشلاپ، ئۇخلاشنى نىيەت قىلىپ ياتماستىن، بىر قولى بىلەن بېشىنى تىرەپ، ئۇخلاپ قالسا باشلىرىنى سىلكىپ تۇرۇپ دەرس ئاڭلايدىغانلارنى

كۆردۇم. بۇ سۆزلىرىمنى ئاشۇرۇۋەتمىگەنلىكىمگە رەببىمنى شاھىت قىلىمەن. ھەقىقەتەن ئۇلار ھەر ۋاقىت ئىلىم، ئىلىم، ئىلىمنىڭ كويىدىلا ئىدى. ئەمدى سىزدىن سوراپ باقاي، سىزمۇ شۇنداق ئىلىم ئالامسىز؟! ئاللاھ تائالا ھەر بەندىسىنىڭ يوشۇرۇن ـ ئاشكارا ئىشلىرىنى ياخشى بىلگۈچىدۇر! ئەگەر شۇ قۇرلارنى ئوقۇغاندىن كېيىن سىزنىڭ نىيەتلىرىڭىزنى يېڭىلىغان، قەلبىڭىزنى ئاللاھ يولىدا ھىجرەت قىلىشقا ئۇندەۋاتقان نەرسە ئىماندۇر! سىزگە بۇ قۇرلارنى سەت كۆرسىتىپ، چىرايلىق ماشىنىڭىزنى، ھەر ئايلىق 850 رىيال پۇلىڭىزنى چىرايلىق كۆرسىتىۋاتقان نەرسە نىفاقتۇر!

ۋەتەندىكى بۇرادەرلىرىمگە ئېيتقۇم كېلىدۇكى، ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ كەلىمىسىنى ئالىي قىلىدىغان ھىجرەتنى نىيەت قىلغان بولسىڭىز، تۇرۇڭ! ئۇخلاپ ياتماڭ! ئاللاھ ھەقىقەتەن: «ئەگەر ھىجرەت قىلساڭلار مېنىڭ زېمىنىم كەڭرى ئەمەسمىدى» دەيدىغان كۇندىن بۇرۇن ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلىپ ئىزدىنىڭ! ئاللاھ ئىخلاس بىلەن ئىزدەنگەن، بوشىشىپ قالمىغان بەندىلىرىگە چىقىش يولى بەرگۈچىدۇر!

«كىمكى الله يولىدا ھىجرەت قىلىدىكەن، ئۇ زېمىندا چىقىش يولى ۋە كەڭچىلىك تاپىدۇ. كىمكى ئۆيىدىن الله نىڭ ۋە پەيغەمبەرنىڭ تەرىپىگە ھىجرەت قىلىپ چىقسا، ئاندىن يولدا ئۆلسە ئۇنىڭ ئەجرىنى چوقۇم الله بېرىدۇ. الله ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر ۋە ناھايىتى مېھرىباندۇر.» (سۈرە نىسا 100 ـ ئايەت)

«زۇلۇمغا ئۇچرىغىنىدىن كېيىن الله يولىدا ھىجرەت قىلغانلارنى دۇنيادا چوقۇم ياخشى جايغا ئورۇنلاشتۇرىمىز. ئۇلار بىلىدىغان بولسا ئۇلارغا ئاخىرەتنىڭ ساۋابى تېخىمۇ چوڭدۇر.» (سۈرە نەھل 41 ـ ئايەت)

ئى مۇسۇلمان ئەركەكلەر! ئايال كىشى ئار ـ نومۇسىنىڭ دەپسەندە بولۇشىدىن قورققان ئەھۋالدا، ئۆزىنى ئەسىرلىككە تاپشۇرۇشقا بولمايدىغانلىقىغا بارلىق ئالىملار بىرلىككە كەلگەن. ئەينى ۋاقىتتا رۇس كوممۇنىست كاپىرلىرىنىڭ قولىدا نومۇسلىرىنىڭ دەپسەندە قىلىنىشىدىن قېچىپ، ئۆزلىرىنى كۆنەر دەرياسىغا تاشلىۋالغان ئاياللار ھەققىدە نېمە دەيمىز؟! شۇنىڭغا ئوخشاش ئاشۇ ھىجابلىرىنى ساقلاشقا ئاجىزلىق قىلىۋاتقان، نومۇسلىرىنى ھىمايە قىلالمايۋاتقان مۇسلىمەلەر سىز ـ

بىزلەردىن نېمىنى كۈتۈۋاتىدۇ بىلەمسىز!؟ باشقا جايلارغا ئوخشاش تۈركىستاندىمۇ تېزرەك جىھاد ئوتى لاۋۇلداپ يانسا، ئاشۇ نىجىس كاپىرلارغا دەپسەندە بولغاندىن كۆرە، نومۇسلىرىنى ھىمايە قىلىپ ئۆلۈپ كېتىشنى ئارزۇلاۋاتىدۇ.

«(ئى مۆئمىنلەر!) سىلەرگە نېمە بولدىكى، الله نىڭ يولىدا جىھاد قىلمايسىلەر ۋە (دۇئا قىلىپ): ‹ئى پەرۋەردىگارىمىز! بۇ ئاھالىسى زالىم شەھەردىن بىزنى چىقارغىن، ئۆز دەرگاھىڭدىن بىزگە بىر ئىگىدارچىلىق قىلغۇچىنى مۇيەسسەر قىل، ئۆز دەرگاھىڭدىن بىزگە بىر مەدەتكارنى مۇيەسسەر قىل› دەيدىغان ئاجىز ئەرلەر ئاجىز ئاياللار ۋە بالىلارنى قۇتقۇزۇش ئۈچۈن جىھاد قىلمايسىلەر.» (سۈرە نىسا 75 ـ ئايەت)

ھەر بىر مۇجاھىد ياكى شەھىدلىرىمىزنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىغا:

سىزنىڭ پەرزەنتىڭىز ياكى قېرىنداشلىرىڭىز ئاللاھ يولىدا ئۆزىنى بېغىشلىغان، كۇفرىغا تەن بەرمىگەن، ئۆزىنىڭ بىر كىشىلىك ئىمانىنى ئاللاھقا ئىزھار قىلغان، جەننەتنى ئۈمىد قىلغان، ھاراق، قىمار، زىنادىن يىراق بولغان، ئىسلامنى ساقلاش ئۈچۈن ھەممە نەرسىسىنى ئاتاپ قويغان، ئۆزىنىڭ غۇرۇرى، نومۇسى بولغان ھەمشىرىلىرىنى قوغداش يولىدا ئۆزىنىڭ ئىسسىق قېنىنى ئەرزىمەس بىلگەن، ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرىگە ئېتىلغان، پەقەت ئاللاھنىڭ ھۆددىلىرىنى بېكىتىش ئۈچۈن، ئاللاھ قۇرئاندا «ئاللاھ يولىدىكى جىھاد» دەپ ئاتاپ قويغان شۇ ئىبادەت يولىدا بەدەنلىرى پارچە ـ پارچە بولغان، باشلىرى كېسىلگەن، پۇت ـ قوللىرىدىن جۇدا بولغان، ھەتتا جەسەتلىرى تېپىلمىغان ئەركەك ۋە ئاياللاردۇر. ئۇلار ھەرگىزمۇ سىزنىڭ، يەنى ئۆز ئاچا ـ سىڭىل، ئاكا ـ ئۇكا، ئاتا ـ ئانىلىرىنىڭ ئۆزىنىڭ ھايات ـ ماماتى ئۈچۈن ئاخىرقى قېتىم تاللىۋالغان، ئەمدى ئۇنىڭدىن يېنىۋالمايدىغان ئىسلامىي ئەقىدىسىگە خىلاپ ھالدا ياشىشىڭىزنى، ھاراق ئىچىپ كوچىلاردا ھېچبىر يار ـ يۆلەكسىز مەست يۈرۈشىڭىزنى، ھىجاپسىز ھالدا ئۆزىڭىز ھەم سەزمەستىن خارلىقتا قېلىشىڭىزنى، كاپىرلارغا قول بولۇپ، بېشىڭىزنى كۆتۈرمەي دۇنيا غېمىدە ياشىشىڭىزنى خالىمايدۇ. بەلكى سىزنىڭ ھەقىقىي بىر چىن ئىمان ئىگىسى بولۇپ، ئۆزىنىڭ قىيامەت كۈنى ئاللاھ قوبۇل قىلغان شاھادەت ماقامى ئارقىلىق، ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن سىزلەرگە شاپائەت قىلىشىغا ئېرىشىشىنى، مەڭگۈلۈك ئازابتىن ساق ـ

سالامەت قېلىشىڭىزنى، ھەتتا سىزلەرنىڭ ھەم رەسۇلۇللاھ س. ئە. ۋ قالدۇرۇپ كەتكەن، ئۆزى ئۇنىڭغا ئىشتىراك قىلغان بۇ «ئاللاھ يولىدىكى جىھاد» قا سادىق ۋارىسلاردىن بولۇشىڭىزنى ئۈمىد قىلىدۇ.

جىھاد مەيدانىدىكى ئىمانلىق قەلب ئىگىلىرىگە ۋەسىيىتىم:

ئى بۇرادىرىم، جىھاد مەيدانىدا ئاللاھ بىلەن بولغان مۇناسىۋەتكە قاتتىق ھەزەر قىلىڭ! ھەقىقەتەن قەلب ئاللاھنىڭ بارماقلىرىدىن ئىككى بارماقنىڭ ئارىسىدا ئۆرۈلۈپ-چۆرۈلۈپ تۇرغۇچى ياپراققا ئوخشايدۇ. ئەلۋەتتە رەببىمىز ئۇنى ھېچ زۇلۇم قىلماستىن بەندىسىنىڭ نىيىتىگە يارىشا ئۆزى خالىغان تەرەپكە ئۆرۈپ قويىدۇ. ھالبۇكى ئىنسان ئۆزىگە زۇلۇم قىلغۇچىدۇر.

مېنىڭ قەلبىم ئېقىنغا قارشى ئۈزۈۋاتقان بېلىققا ئوخشايدۇ. ئېقىن جەھەننەمگە ئاقىدۇ. ئەگەر قاچانكى بېلىق ئۈزۈشتىن بوشىشىپ ئۆزىنى تاشلىۋەتسە جەھەننەمگە ئېقىپ كېتىدۇ. ئەگەر بوشاشماي ئۈزسە نىجاتلىققا چىقىدۇ. مەن ئۆمرۈمدە قەلبىمگە نىسبەتەن ئاللاھ يولىدىكى جىھاد، رىباتتىنمۇ ئارتۇق داۋا كۆرمىدىم. ھەر ۋاقىت جىھادنى ئۈمىد قىلىپ ياشاشقا تىرىشىڭ. ئەگەر قاچانكى قەلب جىھادنى يامان كۆرۈشكە باشلايدىكەن، جەزمەن بۇ ھالاكەتنىڭ بوسۇغىسىدۇر. ئى قەدىردان بۇرادىرىم، جىھاد مەن ھاياتىمنى داۋام قىلىۋاتقان بۇ كۈنلەردە بىر مىنۇتمۇ پەرز كۇپايە ھالىتىگە چۈشۈپ قالغىنى يوق! سىزنىڭ ئىش ئۈستىدىكىلەرگە، ئەمىر-قوماندانلارغا كۆرسىتىۋاتقان باھانىڭىز، مەيلى سىز قانچىلىك پايدا-مەنپەئەتنى دەڭ سېلىپ گەپ قىلىدىغان، يىراقنى كۆرىدىغان دانا كىشى بولۇشىڭىزدىن قەتئىينەزەر قۇرئان ھەدىسىنىڭ روھى بىلەن كېسىپ ئېيتىمەنكى باتىل باھانە، شۇنداقلا سىز نىفاقنىڭ ئۈستىدە. پەقەت شەرئى ئۆزرە ئىگىلىرى بۇنىڭدىن مۇستەسنا! سىز ئۆزىڭىزنىڭ شەرئى ئۆزرە ئىگىسى ئىكەن ياكى ئەمەسلىكىڭىزنى باشقىلاردىن سوراشتىن بۇرۇن ئىمانلىق قەلبىڭىزدىن بىر سوراپ بېقىڭ! سىز راست سۆزلىدىڭىز، ئايالىڭىز ياكى بالىلىرىڭىز ئېغىر كېسەل بولۇشى مۇمكىن، پۈتۈشكە ئازلا قالغان مۇھىم ئىشىڭىز بولۇشى مۇمكىن ۋەھاكازالار. لېكىن بۇلار ھېچقانداق كىشىلىك مۇناسىۋەت ياكى دۇنيا ماتالىرى پايدا بەرمەيدىغان قىيامەت كۈنىدە سىزدىن ئادا-جۇدا بولۇپ، يوق بولۇپ كېتىدىغان باتىل باھانىلەردۇر. ھەقىقەتەن

رەبىمىز ئۆزى خالىغان بەندىسىگە ئەڭ ياخشى ھامىي ۋە مۇشكۇللىرىنى ئاسان قىلغۇچىدۇر. سىزدىن سوراپ باقاي:

ـ تەبۇك غازىتىنى بىلەمسىز؟ ئۇ كۈندە ئاللاھ تەۋبىگە مۇۋەپپەق قىلغان ئۈچ ساھابىنىچۇ؟ ئۇ كۈن جىھاد پەرز ئەيىنمىدى؟

ـ شۇنداق!

ئۇنتۇپ قالمايلىكى بۈگۈنكى بۇ كۈن ھەم جىھاد پەرز ئەيىندۇر.

ـ ئۇ كۈن يالغان ئىپتقۇچىلار قۇرئاندا نىمە دەپ ئاتالدى؟

ـ مۇناپىق.

ـ ئۇ كۈن ھەقىقىي تەۋبە قىلغۇچىلار قانداق بولدى؟

ـ ئاللاھ ئۇلارنىڭ تەۋبىسىنى قوبۇل قىلىشنى ئىختىيار قىلدى ـ دە، قۇرئاندا ئەبەدىلئەبەد تىلاۋەت قىلىنىدىغان ھۆججەت نازىل قىلدى.

ئى مۇجاھىد بۇرادەر، ھوشيار تۇرۇڭ! ۋەھىي دەرۋازىسى ئاللىقاچان ئېتىلىپ كەتتى. بۈگۈن ھېچكىمنىڭ تەۋبىسىنىڭ قوبۇل بولىدىغانلىقىغا ھۆججىتى يوق. بىز ئەڭ ئېھتىيات قىلىشقا تېگىشلىك ئىنسانلارمىزكى، ئاللاھ بىلەن بولغان ئارىمىزدا ئىخلاسىنى ۋە ئەمەللىرىمىزنىڭ تۈگەنچىسىنى مۇھاپىزەت قىلىشىمىز بەك زۆرۈر. دەل مانا مۇشۇ بىزنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك سائادىتىمىزنىڭ ھەل قىلغۇچ ۋە ئاچقۇچلۇق مۇھىم ھالقىسىدۇر! ئەمدى مۆئمىنلەر بىلەن بولغان مۇناسىۋەتكە كەلسەك، ئۆزىڭىزگە سەۋرنى كۆپ لازىم تۇتۇڭ! گۇناھ بولمىغان ئىشلاردا بۇرادەرلەرنى ھېچ رەنجىتىپ قويماڭكى، ئۇلار سىزگە مېھماندۇر. بۈگۈن كۆرگەن ئەتە يوق. ئەتە كۆرگەن ئۆگۈن يوق. مۆئمىنلەرنىڭ ئالدىدا ئۆزىڭىزنى خار تۇتۇڭ. ئەجىر ئالىسىز، ئىززەت تاپىسىز. بولسا قولىڭىزدىن كېلىشىچە خىزمىتىنى قىلىۋېلىڭ. ئەگەر باشقىلاردا بىر ئىللەت كۆرسىڭىز، سۆزلەپ يۈرمەڭكى، ئاللاھ ئۇ ئىللەتكە سىزنى مۇپتىلا قىلمىسۇن. بەلكى مۆئمىنلەرگە بىر ـ بىرىنىڭ ئەيىبىنى ئىپچىش توغرا بولمايدۇ ئەلۋەتتە. شۇنداق بىر خۇشپۇراق گۈلدەك ياشاڭكى، ئەتراپ ھىدىڭىزدىن ھۇزۇرلانسۇن، شادلانسۇن. شىرىنىڭىزدىن بال چىقىپ كېسەل قەلبلەر شىپا تاپسۇن. ئەگەر بۇلارنىڭ ھېچقايسىسىنى قىلىشقا قۇربىڭىز يەتمىسە، ئەڭ ئاخىرىدا قالغان رەھمەت ئىشىكلىرىدىن بىر ئىشىك باركى،

بۇرادەرلىرىڭىزدىن ئەرزىيىتتىڭىزنى يىغىڭ. ئۈمىدكى بۇ ئىشىكتىن بولسىمۇ سائادەتكە ئۇلاشقايسىز!

ئاتا ـ ئانامغا ۋەسىيىتىم:

قەدىردان ئاتا، مېھرىبان ئانا! مانا بۈگۈن ئوغلۇڭلار سىلەردىن تولىمۇ يىراق بىر قىشلاقلاردا سىلەرنى سېغىنىپ، ئۆزىنىڭ ھايات ـ ماماتلىق سىلەرگە قىلالايدىغان ئاخىرقى سۆزلىرىنى يېزىپ ئولتۇرۇپتۇ. سىلەر مېنى ھەممىدىن پەپىلەپ، كۆز قارىچۇقۇڭلاردىن ئاسراپ بېقىپ چوڭ قىلدىڭلار. ئاللاھقا چەكسىز شۈكۈرلەر بولسۇنكى، مەن سىلەرنىڭ تەربىيەڭلار بىلەن رەببىمنى تونۇپ چوڭ بولدۇم. ئاللاھ مېنى ھاياتىمدا يەنە بىر قېتىم ھىدايەتلەپ ئىسلامنى توغرا تونۇپ، سىلەرنىڭ قەدىر ـ قىممىتىڭلارنى چوڭقۇرلاپ ھېس قىلىۋاتقان شۇ كۈنلەردە، ئۇزاق ئۆتمەيلا ئوقۇش مۇناسىۋىتى بىلەن يەنىلا سىلەردىن ئايرىلدىم. ھەر قېتىم مەكتەپتىن قايتىپ كەلگىنىمدە سىلەرنى تولىمۇ سېغىنىپ، ئىنشائاللاھ بۇ قېتىم ئاتا ـ ئانامنىڭ خىزمىتىنى تېخىمۇ ياخشى قىلىۋالىمەن دېگەنلەرنى ئويلايتتىم. جېنىم دادا، جېنىم ئانا! شۇ ۋاقىتلاردا باشقا قېرىنداشلىرىمغا سىلەرنى قەدىرلەش توغرىسىدا نەسىھەت قىلىپ يىغلاپ كەتكەنلىرىم ئېسىڭلاردىمۇ؟ مانا بۈگۈن سىلەرنىمۇ، ئاشۇ قېرىنداشلىرىمنىمۇ سېغىنىپ، پۈچىلىنىپ ئولتۇرۇپتىمەن. ئەلۋەتتە سىلەر بىلەن بولغان بۇ مۇھەببەتنى رەببىمىز ئاللاھ قەلبلىرىمىزگە سالغان ئىكەن. ئۇنداقتا، «مېنىڭ تاتلىق بالام نېمىشقا بىزنى تاشلاپ چىقىپ كېتىدىغاندۇ؟» دەپ ئويلاپ قالدىڭلارمۇ؟ قۇرئاندا شۇنداق بىر ئايەت باركى، ئۇنىڭ ئىبارىلىرى ناھايىتى ئاددىيىۇ، لېكىن ئۇنى ئوقۇغان كۆپىنچە كىشىلەر خۇددى بۇ ئايەت قۇرئانغا خاتا كىرىپ قالغاندەك چۈشىنەلمەي قالىدۇ ۋە ياكى قەستەن چۈشەنمەس بولىۋالىدۇ. ئاللاھ پاكتۇركى، ئۇ زات قۇرئاننى مۇكەممەل، زىددىيەتسىز نازىل قىلدى.

«ئېيتقىنكى ‹ئەگەر سىلەرنىڭ ئاتاڭلار، ئوغۇللىرىڭلار، قېرىنداشلىرىڭلار، خوتۇنلىرىڭلار، ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىڭلار (ھەممىدە ئۇلاردىن باشقىلار)، تاپقان پۇل ـ ماللىرىڭلار، ئاقماي قېلىشىدىن قورققان تىجارىتىڭلار، ياخشى كۆرىدىغان ئۆيلىرىڭلار، سىلەر ئۈچۈن الله دىن، الله نىڭ پەيغەمبىرىدىن ۋە الله نىڭ يولىدا جىھاد قىلىشتىنمۇ سۆيۈملۈك بولسا (يەنى شۇلار بىلەن

بولۇپ كېتىپ الله نىڭ پەيغەمبىرىگە ياردەم بەرمىسەڭلار)، ئۇ ھالدا سىلەر تاكى الله نىڭ ئەمرى (يەنى مەككىنى پەتھى قىلىش ئىزنى كەلگۈچە كۈتۈڭلار. الله پاسىق قوۋمنى (يەنى الله نىڭ دىنىنىڭ چەك ـ چېگرىسىدىن چىقىپ كەتكۈچىلەرنى) ھىدايەت قىلمايدۇ›.» (سۈرە تەۋبە 24 ـ ئايەت)

دەل شۇ ئايەت مېنىڭ شۇنچە مۇشەققەتلەرگە بەرداشلىق بېرىپ، سىلەرنى تاشلاپ چىقىپ كېتىشىمنىڭ نېگىزلىك سەۋەبىدۇر. مانا بۈگۈن ئاللاھنىڭ پەزلى بىلەن نۇرغۇنلىغان كاپىرلارنى قورقۇتۇپ، ئاللاھنىڭ كاپىرلارغا ۋەدە قىلغان ئازابىنى تېتىتىپ ياشاۋاتىمەن. ئافغانىستاندا، پاكىستاندا كاپىر ـ مۇرتەدلەرنىڭ جاجىسىنى بېرىپ، زۇلۇم ـ سىتەمدىن پارە ـ پارە بولغان يۈرىكىمنى شىپا تاپقۇزۇۋاتىمەن. ئانا، دادا! كاپىرلار تۇتۇپ كەتكەن بۇرادىرىمنىڭ ئاتا ـ ئانىسىنى مېھمانغا چاقىرغان كۈن ئېسىڭلاردىمۇ؟ ئۇ چاغدا شۇ بىچارە ئانا، ئوغلىنىڭ ۋەسلىدە قانچىلىك يىغلىدى. ئۇلارنىڭ شۇ جىگەر پارىسىنى ئويلاپ تاڭ ئاتقىچە يىغلاپ چىققان كېچىلىرىنى ھېكايە قىلىپ بەرگىنى ئېسىڭلاردىمۇ؟ بۇلار مېنىڭ ئېسىمدە تۇرۇپتۇ. قەلبىمگە بېسىلغان مۆھۈردەك ئېسىمدە تۇرۇپتۇ. بۈگۈنكى كۈندە ئىنسانلار ئۆز ـ ئارا زۇلۇم قىلىشتىن ئېشىپ، ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى بولغان ئاللاھ تائالاغا شېرىك كەلتۈرۈپ زۇلۇم قىلماقتا. ئۇنىڭ كىتابىغا، سەيپىدىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ھاقارەت ۋە مەسخىرىلەرنى ياغدۇرۇشماقتا. جېنىم دادا، جېنىم ئانا! مانا شۇ ھالدا ياراتقان رەببىمگە ۋاپا قىلىش ئۈچۈن سىلەرگە بىۋاپا بولدۇم. سىلەرنىڭ كۆڭلۈك نامىزىڭلاردا تىلاۋەت قىلىدىغان قۇرئاننىڭ شەرىپىنى قوغداش ئۈچۈن قولۇمغا قورال ئالدىم. سىلەر ھەر كۈنى دۇرۇد ـ سالام يوللايدىغان پەيغەمبىرىمىزنىڭ شەرىپىنى قوغداش ئۈچۈن جەڭگە تەييار بولدۇم. بۇ ئەلۋەتتە ھەر بىر مۇسۇلمان ئەركەكنىڭ بۇرچىدۇر. مېنى يەنىلا ئاۋۋالقىدەك قولىدا كىتاب ـ دەپتەرلىرى تۇرغان، ئالىي مەكتەپ ئىمتىھانىغا تەييارلىق قىلىۋاتقان ھالەتلىرىمدە ئەسلەۋاتقان بولۇشۇڭلار مۇمكىن. لېكىن ئاللاھقا ھەمدىلەر بولسۇنكى، بۈگۈن سىلەرنىڭ تەسەۋۋۇرۇڭلاردىن ھالقىغان بىر ھالدا تۇرۇپتىمەن. جېنىم دادا، جېنىم ئانا! ئاللاھ يولىدا جىھادقا كىرگەن ۋاقىتلىرىمدا جەڭلەر تولىمۇ قىزىپ كېتىدۇ. شۇ پەيتلەردە دۇنيا ھاياتلىقىمدىكى ئەڭ سۆيۈملۈك كىشىلىرىم بولغان سىلەرنى ئەسلەپ

رەببىمگە دۇئا قىلىمەن. رەببىمدىن مېنى بېقىپ چوڭ قىلغان شۇ ئاتا ـ ئانامدىن رازى بولۇشىنى سورايمەن. ئاللاھ ماڭا قانچىكى ئەجىر ـ ساۋابلارنى ئاتا قىلسا، شۇلارنىڭ ھەممىسىدە سىلەرنى شېرىك قىلىشىنى تىلەيمەن. جېنىم دادا، تاتلىق ئانا! سىلەرنىڭ يېشىڭلارمۇ بىر يەرگە بېرىپ قالدى. يېقىن كۈنلەردە رەببىمىزگە مۇلاقات بولۇشىمىز مۇمكىن. ئۈمىدكى، ئاللاھ ماڭا قوبۇل بولغان شاھادەت ئۆلۈمى ئاتا قىلسا، سىلەر بىلەن يېقىن ئارىدا جەننەتلەردە كۆرۈشىمەن دەيمەن. ئاخىرىدا سىلەرنى ئاللاھقا تاپشۇردۇم. ئاللاھتىنمۇ ياخشى ساقلىغۇچى يوقتۇر. ئۇ ئاللاھ ھەممىنىڭ رەببىدۇر. ھەممە ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتقۇچىدۇر.

رَبَّنَا اغْفِرْ لِي وَلِوَالِدَيَّ وَلِلْمُؤْمِنِينَ يَوْمَ يَقُومُ الْحِسَابُ

«پەرۋەردىگارىمىز ھېساب ئالىدىغان كۈندە (يەنى قىيامەت كۈنىدە) ماڭا، ئاتا ـ ئانامغا ۋە مۇئمىنلەرگە مەغپىرەت قىلغىن».

قَالَ رَبِّ اغْفِرْ لِي وَلأَخِي وَأَدْخِلْنَا فِي رَحْمَتِكَ وَأَنتَ أَرْحَمُ الرَّاحِمِينَ

«پەرۋەردىگارىم! ماڭا ۋە مېنىڭ قېرىندىشىمغا مەغپىرەت قىلغىن. بىزنى رەھمىتىڭ دائىرىسىگە كىرگۈزگىن. سەن ئەڭ رەھىم قىلغۇچى زاتتۇرسەن».

رَبَّنَا اغْفِرْ لَنَا وَلإِخْوَانِنَا الَّذِينَ سَبَقُونَا بِالْإِيمَانِ وَلَا تَجْعَلْ فِي قُلُوبِنَا غِلًّا لِّلَّذِينَ آمَنُوا رَبَّنَا إِنَّكَ رَؤُوفٌ رَّحِيمٌ

«پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە ۋە بىزدىن ئىلگىرى ئىمان ئېيتقان قېرىنداشلىرىمىزغا مەغپىرەت قىلغىن. دىللىرىمىزدا مۇئمىنلەرگە قارشى دۈشمەنلىك پەيدا قىلمىغىن. پەرۋەردىگارىمىز! سەن ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىسەن، مېھرىبانسەن.»

ربَّنَا اغْفِرْ لَنَا ذُنُوبَنَا وَإِسْرَافَنَا فِي أَمْرِنَا وَثَبِّتْ أَقْدَامَنَا وانصُرْنَا عَلَى الْقَوْمِ الْكَافِرِينَ

«پەرۋەردىگارىمىز! گۇناھلىرىمىزنى، ئىشىمىزدا چەكتىن ئاشقانلىقىمىزنى مەغپىرەت قىلغىن. قەدەملىرىمىزنى (جەڭ مەيدانىدا) مۇستەھكەم قىلغىن ۋە كافىر قوۋمغا قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن.»

رَبَّنَا آتِنَا فِي الدُّنْيَا حَسَنَةً وَفِي الآخِرَةِ حَسَنَةً وَقِنَا عَذَابَ النَّارِ

«پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە دۇنيادا ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، ئاخىرەتتىمۇ ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن»

ئاللاھ تائالادىن مۇشۇ ئەسىرىمىنى يېزىشىمدا ئىخلاسىمىنىڭ ساپ بولۇشىنى، قىيامەت كۈنى «ئۆز-ئارا ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسىتۇڭلارمۇ؟ مۆئمىن-مۇسۇلمانلارنىڭ ھەققىنى بەردىڭلارمۇ؟» دېگەن سورىقىغا ھۆججەت قىلىپ بېرىشىنى تىلەيمەن! ئامىين. ئاللاھ تائالادىن ھەر بىر مۆئمىن بۇرادىرىمنى ئاللاھ ئۈچۈن ياخشى كۆرىدىغان، ئەگەر مەئسىيەتلىرى بولسا ئاللاھ ئۈچۈن مەئسىيەتلىرىنىڭ مىقدارىدا يامان كۆرىدىغان، ئىنكار قىلىش ۋە تۈزىتىشكە ئاتلىنىشتا مالامەت قىلغۇچىلار، شۇنداقلا ھەر قانداق ئاقىۋەتتىن ئەيمەنمەيدىغان قەلبنى ماڭا رىزىق قىلىپ بېرىشىنى سورايمەن. ھاياتىمىزنىڭ ئاخىرىنى شەھىدلەرگە ۋارىس بولۇپ، قوبۇل بولغان بۈيۈك شاھادەت ماقامى بىلەن، ئاللاھ ئۆزىنىڭ دەرگاھىدا رازى بولىدىغان شاھادەت ئۆلۈمى بىلەن ئاخىرلاشتۇرۇپ بېرىشىنى تىلەيمەن. ئامىين! خاتالىقلىرىم نەفسىمدىن، توغرا بولسا رەببىمىنىڭ تەۋپىقى. قېرىنداشلىرىمىنىڭ تۈزىتىپ ئوقۇشىنى ئۈمىد قىلىمەن.

ئەسسالامۇئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھى ۋەبەرەكاتۇھۇ!

20-3-1435